# مېنىڭ گۈزەل دىنىم

## ئىمان ئاساسلىرىنى ئۆگىنىمەن

## 2





ئەركام نەشرىياتى

بسم الله الرحمن الرحيم

**نەشرگە تەييارلىغۇچىلار:**
فارۇق سالمان
نازىف يىلماز
دوكتور رەجەپ ئۆزدىرەك

**تۈركچىدىن ئۇيغۇرچىلاشتۇرغۇچى:**
تۇرسۇنئاي

ISBN: 978-9944-83-307-3

**ئالاقىلىشىش ئادرېسى:**
yamgur5@gmail.com

# كىرىش سۆز

بىزنى مۇقەددەس دىنىمىز ئىسلام بىلەن شەرەپلەندۈرگەن ئۇلۇغ رەببىمىزگە ھەمدۇ ـ سانالار بولسۇن!

دىنىمىزنى ئەڭ گۈزەل شەكىلدە ياشاپ، ئىنسانلارغا ئۆگەتكەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، ئۇنىڭ ئائىلە ـ تاۋاباتلىرى ۋە ساھابىلىرىگە دۇرۇد ۋە سالام بولسۇن!

**سۆيۈملۈك باللار!**

دۇنيادىكى ئەڭ چوڭ سەرمايىمىز ئىماندۇر. ئىمان بىلەن ياشاپ، ئاخىرقى تىنىقىمىزنى ئىمان بىلەن تاماملاپ، ئىمان بىلەن رەببىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا بېرىش ئەڭ ئۇلۇغ نىشانىمىزدۇر. ئىمان قەلبتە بىخلىنىپ، ئىش ـ ھەرىكەتتە ئەكس ئېتىدۇ. ئۇلۇغ رەببىمىز ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان بەندىلەرنى ياخشى كۆرىدۇ. ئۇلارغا مۇكاپات ئۈچۈن جەننەتلەر تەييارلىغانلىقىنى خوشخەۋەر بېرىدۇ.

**سۆيۈملۈك باللار!**

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام باشلامچىلىق قىلغان ئىمان سەپىرى ئەۋلادمۇ ـ ئەۋلاد داۋاملىشىپ كەلدى. ھەر بىر ئەۋلاد بۇ دىنىنىڭ گۈللەپ ياشنىشى ۋە كېيىنكى ئىزباسارلارغا مىراس قالدۇرۇلىشى ئۈچۈن قولىدىن كېلىشىچە كۈچ چىقاردى. شۇنىڭ بىلەن ئىسلامي ئىلىملەر ئېغىزدىن ـ ئېغىزغا تارقىلىپ، قولدىن ـ قولغا ئۆتۈپ، قەلبتىن ـ قەلبكە كۆچۈپ بىزگە قەدەر يەتتى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز باشلىغان ئىمان سەپىرىنى بىزدىن كېيىن سىلەر داۋاملاشتۇرىسىلەر. شۇڭا سىلەرنى بۇ ئۇلۇغ سەپەرگە تەييارلاش، دىنىمىزنىڭ ئەسىرلەر بويى داۋاملاشقان ئۇلۇغ چاقىرىقلىرىنى سىلەرگە ئەڭ گۈزەل شەكىلدە يەتكۈزۈش بىز چوڭلارنىڭ باش تارتقىلى بولمايدىغان مەسئۇلىيىتىمىزدۇر. ئاللاھقا مىڭلارچە ھەمدۇ ـ سانالار بولسۇنكى، بۇ مەقسەتتە باشلىغان تىرىشچانلىقلىرىمىز نەتىجىسىدە ئۇشبۇ كىتاۋىمىزنىڭ 2 ـ قىسمى تاماملاندى.

**«مېنىڭ گۈزەل دىنىم»** ناملىق كۆپ قىسىملىق كىتابنىڭ «ئىبادەتلىرىمنى ئۆگىنىمەن» 1 ـ قىسمى ۋە «ئىمان ئاساسلىرىنى ئۆگىنىمەن» 2 ـ قىسمى ئىلگىرى نەشر قىلىنغان بولۇپ، سىزلەر ۋە كىتابنى باشتىن ـ ئاخىر كۆرۈپ چىققان دوستلىرىمىزنىڭ ياقتۇرۇشىغا ئېرىشكەن ئىدى. رەببىمىزنىڭ لۇتفى بىلەن بىز مۆلچەرلىگۈسىز خوشخەۋەرلەرنى ئاڭلىدۇق. بۇ كىتابلار گېروزىنچە، ئەزەرىچە، قازاقچە، قىرغىزچە، خەنزۇچە، فرانسوزچە، ئەرەبچە، ئىنگلىزچە، بۇلغارچە ۋە نېمىسچە قاتارلىق يىگىرمە نەچچە خىل تىلغا تەرجىمە قىلىندى. بەزى دۆلەتلەردە بۇ كىتاب مەكتەپلەردە رەسمىي دەرسلىك كىتابى سۈپىتىدە ئوقۇتىلىۋاتىدۇ.

قولۇڭلاردىكى «ئىمان ئاساسلىرىنى ئۆگىنىمەن» ناملىق بۇ كىتابنىڭ بېشىدا «دىن، ئىمان، ئاللاھقا ئىشىنىش ۋە پەرىشتىلەرگە ئىشىنىش» تېمىسى بايان قىلىندى. ئاخىرىدا «كىتابلارغا، پەيغەمبەرلەرگە، ئاخىرەت كۈنىگە ۋە قازا ۋە قەدەرگە (تەقدىرگە) ئىشىنىش» قاتارلىق تېمىلار بايان قىلىندى.

بۇ كىتابنى نەشرگە تەييارلىغان ۋاقتىمىزدا ئىلگىرىكى كىتابلاردىن پايدىلاندۇق. شۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە سىلەرنىڭ مەنىۋىي دۇنيايىڭلارغا ئۆزگىچە تەم، ئۆزگىچە لەززەت بېغىشلاش ئۈچۈن كىتابىمىزنى ئۆزىگە خاس بىر ئۇسلۇبتا لايىھەلەشكە تىرىشتۇق. كىتابنى تۈزۈشتە تۆۋەندىكى بىر قانچە نوقتىغا دىققەت قىلدۇق:

❖ گۈزەل دىنىمىزنى ياخشى كۆرۈپ، بۇ كىتابنى قىزىقىپ ئوقۇغۇچىلار ئۈچۈن، ھەر بىر تېمىنى بىر ھېكايە بىلەن باشلىدۇق.
❖ دىنىمىزنىڭ ئەڭ مۇھىم مەنبەسى بولغان قۇرئانى-كەرىم ئايەتلىرى بىلەن پەيغەمبىرىمىزنىڭ ھەدىسلىرىنى تېخىمۇ ئاسان ئۆگىنىشلىرى ئۈچۈن دائىرە ئىچىگە ئېلىپ دىققىتىڭلارغا سۇندۇق.
❖ ئىمان ئاساسلىرىنىڭ ھەر بىرىدىن بىز كۆپ پايدىلىق مەلۇماتلارنى بىلەلەيمىز. بۇلارنى ئايەت ۋە ھەدىس نۇرى ئاستىدا بايان قىلدۇق.
❖ ھەر بىر تېمىنىڭ ماۋزۇسىنىڭ قىسقا، ئېنىق ۋە چۈشىنىشلىك بولۇشى، ئەستە ساقلاشقا ئاسان بولۇشى ئۈچۈن چوڭ ماۋزۇ ئاستىدا كىچىك-كىچىك ماۋزۇلارنى قويۇشقا دىققەت قىلدۇق.
❖ تېمىلارنى بايان قىلغان ۋاقتىمىزدا، كۈچىمىزنىڭ يېتىشىچە ھەر خىل مىساللار، ھېكايىلەر، ئوخشىتىشلار، رەسىم ۋە شەكىللەرنى قوللىنىش ئارقىلىق سىلەرنىڭ چۈشىنىشىڭلارنى تېخىمۇ ئاسانلاشتۇرۇش، ئوقۇش قىزغىنلىقىڭلارنى تېخىمۇ يۇقىرى كۆتىرىشنى مەقسەت قىلدۇق.
❖ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ، ئۇنىڭ ۋاپادار دوستلىرىنىڭ ۋە ئىسلام دۇنياسىدىكى مەشھۇر شەخسلەرنىڭ تاتلىق ئەسلىمىلىرىنى سىلەرنىڭ كۆڭۈل دۇنيايىڭلارغا توشۇشقا تىرىشتۇق.
❖ بىلىۋېلىشقا تېگىشلىك مەلۇماتلارنى مۇۋاپىق يەرلەردە جەدۋەل ئىچىدە بەردۇق.
❖ بىلىۋېلىشقا تېگىشلىك ئاساسلىق مەلۇماتلارنى ئاسان چۈشەنسۇن دەپ ئاددى-ساددا ۋە ئاممىباپ بىر تىل ئىشلەتتۇق. كېيىن تەپسىلىي ئۆگىنىدىغان مەلۇماتلارنى ھازىرچە بايان قىلمىدۇق.
❖ ھەربىر باپنىڭ ئاخىرىدا بىلىۋېلىشقا تېگىشلىك مۇھىم نوقتىلارنى تەكرارلىشىڭلار ئۈچۈن سوئاللار قويدۇق.
❖ دۇئا ئۇلۇغ رەببىمىز ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان، ئۇنىڭ بىلەن بولغان ئالاقىمىزنى ساقلايدىغان بىر ئىبادەت، ئىبادەتلىرىمىزنىڭ ماھىيىتى ۋە ئىمانىمىزنىڭ ئىشارىتىدۇر. كىتابتا ئوقۇپ ئۆگىنىشىڭلار ئۈچۈن ئۈرنەك دۇئالارنى بەردۇق.

گۈزەل دۇئالىرىڭلاردا بۇ كىتابنى تەييارلاشقا كۈچ چىقارغان ھەممىمىزنى ئەسلەپ قويۇشۇڭلارنى ئۈمىد قىلىمىز. «**مېنىڭ گۈزەل دىنىم**» ناملىق كۆپ قىسىملىق كىتابنىڭ 2-قىسمى بولغان «ئىمان ئاساسلىرىنى ئۆگىنىمەن» ناملىق كىتاب مانا سىلەرگە قالدى.

قەلبىڭلار ئىمان بىلەن، ھاياتىڭلار ئىسلام بىلەن، كۆڭلۈڭلار ئېھسان بىلەن تولغاي! پەرىشتىلەر يولدىشىڭلار، ياخشى كىشىلەر دوستۇڭلار بولغاي! ئۇلۇغ ئاللاھ يار ۋە ياردەمچىڭلار بولغاي! يولۇڭلار جەننەتكە قەدەر راۋان بولغاي!...

ئاللاھقا ئامانەت!

**ھۆرمەت بىلەن:**

فارۇق سالمان،

نازىف يىلماز،

دوكتور رەجەپ ئۆزدىرەك

# مۇندەرىجە

## بىزنى ئاللاھقا يەتكۈزىدىغان يول

## دىن / 9



## دۇنيادا ھۇزۇرنىڭ، ئاخىرەتتە جەننەتنىڭ ئاچقۇچى

## ئىمان / 37

## ئالەملەرنىڭ رەببى
## ئاللاھقا ئىشىنىش / 73



## ياخشىلىق ۋە گۈزەللىكنىڭ سىمۋولى
## پەرىشتىلەرگە ئىشىنىش / 119

## هايات قوللانمىمىز

## كىتابلارغا ئىشىنىش / 147



## ئۈرنەك ئىنسانلار

## پەيغەمبەرلەرگە ئىشىنىش / 175

## ھەقىقى ھاياتىمىز

## ئاخىرەتكە ئىشىنىش / 205



## ئىلاھىي پروگراما

## تەقدىرگە ئىشىنىش/ 251




بىزنى ئاللاھقا يەتكۈزىدىغان يول

# دىن

- دىن تەبىرى
- دىن ئارقىلىق ئېرىشكەنلىرىمىز
- ئىسلام دىنىنىڭ ئالاھىدىلىكلىرى
- پەيغەمبىرىمىزنىڭ دىندا ئۈرنەك بولۇشى




# تاھىر بىلەن ماھىر

يانار تاغ باغرىدا بەرپا قىلىنغان بىر ئاۋات شەھەر بولغان ئىكەن. بۇ شەھەردە تاھىر ۋە ماھىر ئىسىملىك ئاكا ـ ئۇكىلار ياشايدىكەن. ئالىملار يېقىندا يانار تاغ پارتلاپ، شەھەرنىڭ گۈزەللىكى يوقىلىپ خارابىگە ئايلىنىدىغانلىقى ھەققىدە ئالدىن مەلۇمات بېرىپتۇ. تاھىر گۈزەللىكى يوقالمايدىغان باشقا بىر شەھەرنىڭ بار ئىكەنلىكىگە ئىشىنىدىكەن. ماھىر بولسا خارابىگە ئايلىنىدىغان بىر يەردە ياشاشنى خالىمايدىكەن. شۇنىڭ بىلەن بۇ ئاكا ـ ئۇكىلار شەھەرنى تاشلاپ باشقا يەرگە كېتىشكە نىيەتلىنىپتۇ.



بىر كۈنى سەھەردە بالدۇر يولغا چىقىپتۇ. بىر ئاز ماڭغاندىن كېيىن ئىككى يولنىڭ دوقمۇشىغا كەپتۇ. دوقمۇشتا بىر دانىشمەنگە يولۇقۇپتۇ. قايسى يولنىڭ ئەڭ ياخشى ئىكەنلىكىنى سوراپتۇ. دانىشمەن مۇنداق دەپ جاۋاب بېرىپتۇ:

«ئوڭ تەرەپتىكى يول بىلەن ماڭساڭلار ناھايىتى گۈزەل، ھەشەمەتلىك بىر شەھەرگە بارالايسىلەر. بۇ يولدا يول بەلگىلىرى، قائىدە-قانۇنلار بار. بۇ ئوڭ تەرەپتىكى يولدا مېڭىشنى ئىختىيار قىلساڭلار، سىلەرگە بېرىلگەن ئەمىر-پەرمانلارغا قەتئىي رىئايە قىلىشىڭلار، چەكلەنگەن ئىشلاردىن قەتئىي يىراق تۇرۇشۇڭلار كېرەك. ماڭغان يوللارنى پاكىز تۇتۇشۇڭلار، يولدا ئۇچرىغان باشقا ئادەملەر ۋە جانلىقلارغا ياخشى مۇئامىلە قىلىشىڭلار كېرەك. پەقەت رۇخسەت قىلىنغان نەرسىلەرنىلا يەپ-ئىچىشىڭلار لازىم. يولنىڭ ۋە يولدىكى ھەممە نەرسىنىڭ بىر ئىگىسى بارلىقىنى، بۇ قائىدە-قانۇنلارنى ئۇنىڭ بەلگىلىگەنلىكىنى ئەسلا ئېسىڭلاردىن چىقارماسلىقىڭلار كېرەك. ئەگەر يول بەلگىلىرىگە دىققەت بىلەن نەزەر سېلىپ، قائىدە-قانۇنلارغا رىئايە قىلساڭلار، يولدا ئۇچرىغان خېيىم-خەتەر، قىيىنچىلىقلاردىن ئامان-ئېسەن قۇتۇلۇپ، ئۆمرۈڭلاردا تەسەۋۋۇر قىلىپ باقمىغان ئاجايىپ گۈزەل بىر شەھەرگە يېتىپ بارالايسىلەر. سول تەرەپتىكى يولدا قائىدە-قانۇن يوق. خالىغانچە ئەركىن ھەرىكەت قىلساڭلار بولىدۇ. لېكىن بۇ يولدا خەتەرلىك ئۆتكەللەر بار. قاراقچىلار ۋە يىرتقۇچ ھايۋانلار ھەر ۋاقىت يولۇڭلارنى توسۇپ، جېنىڭلار، مېلىڭلارغا قەست قىلىشى مۇمكىن.»

دانىشمەنىنىڭ گېپىنى ئاڭلىغان تاھىر بىلەن ماھىر بىردەم ئويلىنىپ تۇرۇپ قاپتۇ. تاھىر ئوڭ تەرەپتىكى يولدا ماڭماقچى بوپتۇ. بۇنداقتا جېنى ۋە مېلىنىڭ بىخەتەرلىكىگە كاپالەتلىك قىلغىلى، خېيىم-خەتەردىن قۇتۇلۇش چارىلىرىنى بىلىۋالغىلى بولىدىكەن. ئېخىمۇ خاتىرجەم ھالدا يول يۈرۈپ، بارىدىغان يەرگە ساق-سالامەت بارغىلى بولىدىكەن. ماھىر بولسا، بۇنداق جاپاغا چىدايدىغاندەك كۆرۈنمەيتۇ. خالىغانچە ئەركىن-ئازادە ياشىغىلى بولىدىغان يەردە بۇنداق قائىدە-قانۇنلارغا رىئايە قىلىپ نېمە كەپتۇ؟! ئۇنىڭ قارىشىچە، ھەقىقىي ھۇزۇر كۆڭلى نېمىنى تارتسا شۇنى قىلىش ئىكەن. خېيىم-خەتەرگە، بۇلاڭچى قاراقچىلارغا ئۇچراپ قالسا، قېچىپ قۇتۇلسىلا بولمىدىمۇ؟! شۇڭا سول تەرەپتىكى يولدا ماڭىمەن دەپ چىڭ تۇرۇۋاپتۇ. تاھىر ئۇنىڭغا سول تەرەپتىكى يولنى تاللاپ خاتا قىلغانلىقىنى، بۇ يولنىڭ ئاقىۋىتىنىڭ ياخشى بولمايدىغانلىقىنى، ئوڭ تەرەپتىكى يولدىكى قائىدە-قانۇنلارنىڭ يولنىڭ بىخەتەرلىكىنى قوغداش ئۈچۈن ئوتتۇرىغا قويۇلغانلىقىنى، ھەقىقىي بەخت-سائادەتنىڭ تەرتىپلىك، قائىدىلىك بىر يولدا بار ئىكەنلىكىنى ئۇقتۇرغا قايتا-قايتا ئېزىپ چۈشەندۈرگەن بولسىمۇ ماھىر گەپ ئاڭلىماپتۇ. ئاخىرى ئاكا-ئۇكا ۋىدالىشىپ ئايرىلىپتۇ.

ماھىر ئەركىنلىككە ئېرىشكەنلىكىنىڭ خوشلۇقىدا يولغا چىقىپتۇ. بۇ يەردە ھېچقانداق قائىدە-قانۇنغا رىئايە قىلمىسىمۇ بولىۋېرىدىكەن. ئەركىن-ئازادە بولغانلىقى ئۈچۈن خۇشال بولۇپ، تاغ-داۋانلاردىن ھالقىپ ئۆتۈپ كەيپى چاغ ھالدا مېڭىپتۇ. ئالدىغا ئۇچرىغانلىكى نەرسىلەردىن يەپ-ئىچىپ، ئۆزىگە ۋە مۇھىتقا زىيان سالغىنى بىلەن كارى يوق كېتىۋاتقاندا، كۆز ئالدىدا توپ-توز كەتكەن بىپايان تۈزلەڭلىك نامايەن بوپتۇ. بۇ يەردە كېتىۋېتىپ تۇيۇقسىز بىر ئاۋاز ئاڭلاپتۇ. ئاھ، قارىغۇدەك بولسا ئورمانلىقتىن تۇيۇقسىز چىققان بىر شىر ئۆزىگە قاراپ ئېتىلىپ كېلىۋاتقۇدەك. نېمىگە ئۇچراپ قالغانلىقىغا ھەيران قالغان ماھىر قورقۇپ قېچىشقا باشلاپتۇ. بۇ سۈرئەت بىلەن قاچسا شىر ئۇنىڭغا يېتىشىۋېلىپ، ئۇنى پارام-پارچە قىلىۋېتىشى مۇمكىن ئىكەن. ئالدى تەرەپتە ئۇ ئىلگىرى كۆرۈپ باقمىغان قۇدۇقلار بار ئىكەن. شىرغا يەم بولۇشتىن قېچىپ، جان-جەھلى بىلەن ئۆزىنى بىر قۇدۇققا ئېتىپتۇ.

ئۇ قۇدۇق شۇنچىلىك چوڭ ئىكەنكى، تاملىرىدا دەرەخ ئۆسكەن ئىكەن. ماھىر ئۆزىنى قۇدۇققا تاشلىغاندا بىر دەرەخكە ئىلىنىپ قاپتۇ. شىردىن قۇتۇلغانىنىڭ خوشلۇقىدا بىردەم كۆزىنى يۇمۇپتۇ، چوڭقۇر بىر نەپەس ئاپتۇ. لېكىن خوشلۇقى ئۇزۇنغا بارماپتۇ. كۆز ئالدىدىكى مەنزىرە ئىنتايىن دەھشەتلىك. پەسكە قارىسا بىر ئەجدىھا ئاغزىنى يوغان ئېچىپ تۇرغان، يۇقىرىغا قارىسا شىر چىشىنى كۆرسىتىپ خىرىس قىلىپ تۇرغان، ئۆزى ئېسىلىپ تۇرغان دەرەخنىڭ يىلتىزىنى بىرى قارا، بىرى ئاق ئىككى چاشقان توختىماستىن غاجىلاپ تۇرغان. بۇ دەرەختە خىلمۇ-خىل مېۋىلەر بار ئىكەن.

قۇتۇلۇشنىڭ ئىمكانى يوق ئىكەن. چۈنكى ئۆزى ئېسىلىپ تۇرۇپ قالغان دەرەخنى ھامىنى چاشقانلار غاجىلاپ قۇمۇرۇپ تاشلايدىكەن. ئۇنداقتا، قانداق قىلىشى كېرەك؟ بۇ قىيىنچىلىقتىن قانداق قىلسا قۇتۇلالايدۇ؟ پايدىلىق، زىيانلىق، ھالال، ھارام دەپ ئايرىپ ئولتۇرماي، ئۇچرىغانلىكى نەرسىنىڭ ھەممىسىنى يېسە، ھەقىقىي بەخت-سائادەتكە ئېرىشكىلى بولامدۇ؟ قائىدە-قانۇنغا رىئايە قىلماي، خىيالىغا نېمە كەلسە شۇنى قىلسا، ئاللاھ بېكىتكەن قانۇنغا پىسەنت قىلمىسا، بۇ دەھشەتلىك ھالەتتىن قۇتۇلالىشى مۇمكىن بولۇرمۇ؟

خالىساڭلار، ماھىرنى مۇشۇنداق قويۇپ تۇرۇپ، ئۇنىڭ ئاكىسى تاھىرغا كېلەيلى. ئەجىبا تاھىر قانداق قىلغاندۇ؟ مەنزىلىگە ساق-سالامەت يېتىپ بارالىغانمىدۇ؟ تاھىر قائىدە-قانۇنلارغا رىئايە قىلىپ مېڭىشنىڭ بىخەتەر





ماھىر بۇلارنى كۆرۈپلا ئىشتىھاسى ئېچىلىپ كېتىپتۇ.

پەستە ئەجدىھا، يۇقىرىدا شىر ئاغزىنى ئېچىپ قاراپ تۇرىدۇ. دەرەخنىڭ يىلتىزىنى چاشقانلار غاجىلاپ كېسىپ تۇرماقتا. بۇ دەھشەتلىك مەنزىرىنى ئۇنۇتقان ماھىر يەنە يولدا قىلغىنىنى قىلىپ، روھ ۋە قەلبىنىڭ نىدالىرىغا قۇلاق سالماي، نەپسىنىڭ ئارزۇسىنى قاندۇرۇشقا باشلاپتۇ. پايدىلىق، زىيانلىق دەپ ئايرىپ ئولتۇرماي قولى يەتكەنلىكى مېۋىلەرنىڭ تەمىنى تېتىپتۇ. خەتەرلىك ئەھۋالدا تۇرۇۋاتقانلىقىنى پۈتۈنلەي ئۇنتۇپ كېتىپتۇ. ئۆزى يېگەن مېۋىلەرنىڭ ئازغىنا شېرىن تەمى بىلەن ئۆزىنى راھەت ۋە بەختلىك ھېس قىپتۇ. ئەمىلىيەتتە بولسا، پۈتۈن ئەتراپى خەتەر بىلەن قورشالغان ھالەتتە پاجىئەلىك بىر ئاقىۋەتكە يېقىنلاپ كېتىۋاتقان ئىكەن. قۇدۇقنىڭ ئۈستىگە چىقسا شىرغا، ئاستىغا چۈشسە ئەجدىھاغا يەم بولىدىكەن. بۇ پاجىئەلىك ئاقىۋەتتىن

بولىدىغانلىقىغا ئىشەنگەنلىكى ئۈچۈن ئۇنىڭ تەرەپتىكى يولنى تاللىغان ئىكەن. چەكلىمىسىز ئەركىنلىك دەيدىغان بىر نەرسە يوق دەپ قارايدىكەن. ھېچقانداق قائىدە-قانۇنغا بويسۇنماي ياشايدىغانلارنىڭ ئۆزىگە ياكى باشقىلارغا بىلىپ-بىلمەي زىيان سالىدىغانلىقىنى ئوبدان بىلىدىكەن.

ھاياتىنىڭ بۇرۇلۇش نوقتىسىدا ئەڭ ياخشى يولنى تاللىغان تاھىر ئۆزىدىن تەلەپ قىلىنغان ۋەزىپىلەرنى ئورۇنداپتۇ. يول بەلگىلىرىدىكى قائىدە-تۈزۈملەرگە رىئايە قىلىپتۇ. كەلگۈسىدە دۇچ كېلىدىغان خېيىم-خەتەرلەردىن قۇتۇلۇشنىڭ ئامالىنى ئۆگىنىپتۇ.

ئاخىرى تاھىرنىڭ يولمۇ ئۇكىسىنىڭ يولىغا ئوخشاش بىپايان بىر تۈزلەڭلىككە چىقىپتۇ. يىراقتىن ئۆزىگە ئېتىلىپ كېلىۋاتقان شىرنى بايقاپتۇ. لېكىن ئۇكىسىدەك قاتتىق قورقۇپ كەتمەپتۇ. چۈنكى، ئۇ بىلىدىكەنكى، بۇ تۈزلەڭلىكنىڭ بىر ئىگىسى بار، بۇ شىرمۇ ئۇنىڭ ئەمرىگە بويسۇنىدۇ، ئۇنىڭدىن ياردەم تەلەپ قىلسا، شىردىن قۇتۇلۇشى مۇمكىن. لېكىن ئالدى بىلەن قولىدىن كېلىشىچە چارە-تەدبىر قىلىشى كېرەك. شىردىن قېچىپ ھېلىقى تېمىدا دەرەخ ئۆسكەن قۇدۇقلاردىن بىرىگە سەكرەپتۇ-دە، بىر دەرەخكە ئېلىنىپ قاپتۇ. ئۇكىسى چۈشكەن قۇدۇقتىكىگە ئوخشاش بۇ يەردىمۇ ئۆزى ئېسىلىپ قالغان دەرەخنىڭ يىلتىزىنى بىرى ئاق، بىرى قارا ئىككى چاشقان توختىماستىن غاجىلاپ ئۈپرىتىپ تۇرۇۋاتقان ئىكەن. ئۈستىدە شىر، ئاستىدا ئەجدىھا ئاغزىنى يوغان ئېچىپ قاراپ تۇرماقتا ئىكەن. دەرەخنىڭ شاخ-پۇتاقلىرىدا خىلمۇ-خىل مېۋىلەرمەي باغلاپ پىشقان ئىكەن. لېكىن تاھىر مۇشۇنداق بىر قىيىنچىلىققا دۇچ كەلگەندە نېمە قىلىشى كېرەكلىكىنى بىلىدىكەن. بۇ ھېلىقى دانىشمەن دەپ بەرگەن گۈزەل شەھەرگە بېرىشنى ئارزۇ قىلىدىغان ھەر قانداق كىشى ئۆتۈشكە تېگىشلىك بىر ئىمتىھان ئىكەن.

تاھىر تۈزلەڭلىكنىڭ، قۇدۇقنىڭ، شىرنىڭ ۋە ئەجدىھانىڭ بىر ئىگىسى بار ئىكەنلىكىنى ۋە بۇلارنىڭ ئىگىسىنىڭ ھازىر ئۆزىنى سىناۋاتقانلىقىنى چۈشىنىپ يېتىپتۇ. يولدا ماڭغان چاغدىكىدەك ئېھتىيات بىلەن ھەرىكەت قىپتۇ. قۇدۇقتىكى دەرەخنىڭ مېۋىلىرىنىڭ ئۆزى بارماقچى بولغان گۈزەل شەھەردىكى مېۋىلەرنىڭ بىرەر مىسالى ئىكەنلىكىنى ھېس قىلىپتۇ. بۇ مېۋىلەرنىڭ بەزىسى يېگەن كىشىنىڭ ئۇيقۇسىنى كەلتۈرىۋېتىدىكەن. شۇنداقلا بۇنداق مېۋىلەرنى يېيىش چەكلەنگەن ئىكەن. بۇلارنى يېسە، ئۆزى ئېسىلىپ تۇرغان دەرەختىن ئاجراپ چۈشۈپ كېتىش خەۋپى بار ئىكەن. شۇڭا تاھىر ھەممە مېۋىلەردىن ئەمەس، پەقەت رۇخسەت قىلىنغان مېۋىلەردىن يەپلا كۈچ-ماغدۇرغا كېلىشى كېرەك. چۈنكى يولدىكى ئىشارەتلەردىن بىرىدە قۇدۇقتىكى دەرەخنى گۈزەل شەھەرگە تۇتاشتۇرىدىغان بىر تونېل (تەشمە يول) بار ئىكەنلىكى يېزىلغان ئىدى. بۇ تونېلنى تېپىپ شەھەرگە كىرىش ئۈچۈن تاھىرنىڭ كۈچ-قۇۋۋەتكە، ئېنېرگىيىگە ئېھتىياجى بار. تاھىرنىڭ قىلىدىغان بىردىنبىر ئىشى قۇدۇقتىن قۇتۇلىدىغان تونېلنى تېپىش ئۈچۈن تىرىشىش ۋە بارچە مەخلۇقاتنىڭ ئىگىسىگە يالۋۇرۇش.

تاھىر تونېلنى تېپىش ئۈچۈن كىرىشىپ كېتىپتۇ. پۈتۈن كۈچى بىلەن تىرىشىپتۇ. تىرىشقاچ ھەممە نەرسىنىڭ ئىگىسىگە چىن دىلىدىن يالۋۇرۇپتۇ:

«ئەي بۇ يەرلەرنىڭ ئىگىسى! مەن سېنىڭ ئەمىر-پەرمانلىرىڭغا بويسۇندۇم. توغرا يولدا مېڭىشقا تىرىشتىم. سەن چەكلىگەن ئىشلاردىن ئۇزاق تۇردۇم. ھېچكىمگە زىيان سالمىدىم. ئەمدى سېنىڭ ياردىمىڭگە موھتاجمەن. ساڭا ئىشىنىمەن، سەندىنلا ياردەم تىلەيمەن.»

بۇنداق يالۋۇرۇش تاھىرگە ئۈمىد بېغىشلاپتۇ، ئۇ ئۆزىنى تېخىمۇ كۈچلۈك ھېس قىلىپتۇ. تىرىشىپ ئىزلەش ۋە ئىگىسىگە ئىلتىجا قىلىش نەتىجىسىدە تاھىر ئاخىرى تونېلنى تېپىپ، ئەجدىھا شەكىللىك چىقىش ئېغىزىدىكى ئىشىككە كەپتۇ. ئىشىكنى ئېچىپتۇ. پاھ، ئالدىدا كۆزنى قاماشتۇرۇدىغان ئىنتايىن گۈزەل باغلار بار ئىكەن. بۇ شەھەر ئىلگىرىكى شەھەرگە قەتئىي سېلىشتۇرغىلى بولمايدىغان دەرىجىدە چىرايلىق ئىكەن.

شۇنداق قىلىپ تاھىر سەۋىرچانلىق بىلەن قائىدە-قانۇنغا رىئايە قىلىشنىڭ، ھەممە مەۋجۇداتنىڭ ئىگىسى ۋە ياراتقۇچىسىغا ئىلتىجا قىلىشنىڭ مۇكاپاتىنى ئاپتۇ. يېتىپ بارغان گۈزەل شەھەردە مەڭگۈلۈك ھۇزۇر ۋە بەخت-سائادەتكە ئېرىشىپتۇ.

## ھېكايىدىكى سىمۋوللار نېمىنى ئىپادىلەيدۇ؟



بۇ ھېكايىدە ئىنساننىڭ دۇنيا ھاياتى جەريانىدىكى ئەھۋاللىرى بەزى سىمۋوللار بىلەن چۈشەندۈرۈلگەن. ھازىر بۇ سىمۋوللارنىڭ ئىزاھاتىنى كۆرەيلى:

**تاھىر:** ئەقلىنى توغرا ئىشلەتكەن، رەببىگە ئىشەنگەن، ئاللاھنىڭ ئەمىر-پەرمانلىرىغا ئىتائەت قىلغان ئىمانلىق، قەلبى پاكىز مۇسۇلمانلارغا ۋەكىللىك قىلىدۇ.

**ماھىر:** ئاللاھنىڭ ئەمىر-پەرمانلىرىغا بويسۇنمايدىغان، ئۆزىنىڭ ھاۋايى-ھەۋەسلىرىگە ئەگىشىپ ماڭىدىغان ئىنكارچى (كاپىر)، يامان ئىشلارنى قىلىشقا ئادەتلىنىپ كەتكەن كىشىلەرگە ۋەكىللىك قىلىدۇ.

**ئوڭ تەرەپتىكى يول:** ئىمان ۋە ئىسلام يولىدۇر. ئاللاھ بەلگىلەپ بەرگەن قائىدە-قانۇنلارنى كۆرسىتىدۇ. قۇرئان كۆرسەتكەن ۋە رەببىمىز بىزنىڭ مېڭىشىمىزنى تەلەپ قىلغان يول، ئىسلامىي ياشاش ئۇسۇلىدۇر.

**سول تەرەپتىكى يول:** ئاللاھ ئىنسانلارنىڭ مېڭىشىنى خالىمايدىغان يولدۇر. شەيتان كۆرسەتكەن كۇپۇر ۋە ئىسيان يولىدۇر. ئىسلامغا مۇۋاپىق ئەمەس يول، ئاللاھقا ئىسيان قىلىپ ياشاش ئۇسۇلىدۇر.

**بىپايان تۈزلەڭلىك:** بىز ياشاۋاتقان مۇشۇ دۇنيادۇر.

**دەرەخ:** ھەر بىر ئىنساننىڭ ئۆمرىدۇر.

**قارا ۋە ئاق رەڭلىك چاشقان:** قارا چاشقان كېچە ۋاقتىنى كۆرسىتىدۇ. ئاق چاشقان بولسا كۈندۈزنى ئىپادىلەيدۇ. بۇلار ھەر كۈنى ئىنساننىڭ ئۆمرىنى ئاستا-ئاستا تۈگىتىدۇ.

**شىر:** ئىنساننىڭ ئەجىلىدۇر. ئىنساننى دۇنيادىكى ئويۇن-تاماشا ۋە يېقىنلىرىدىن ئايرىيدىغان ئۆلۈم ھەقىقىتىدۇر.

**ئەجدىھا / ئىشىك:** ئەجدىھا قەبرىنى بىلدۈرىدۇ. قەبرە بولسا ئاخىرەت ھاياتىنىڭ كىرىش ئىشىكىدۇر. قۇرئان كۆرسەتكەن يولدا ماڭغان مۆمىنلەر ئۈچۈن ئىمتىھان دۇنياسىدىن جەننەت باغچىسىغا ئېچىلىدىغان بىر ئىشىكتۇر. جاپا-مۇشەققەتلەردىن قۇتۇلۇپ، راھەت-پاراغەت ۋە بەخت-سائادەتكە ئېرىشىشنىڭ باشلىنىشىدۇر. ئاللاھ ۋە ئاخىرەتكە ئىشەنمەيدىغانلار ئۈچۈن زىندان كەبى تار ۋە قورقۇنچلۇق بىر يەردۇر.

**دەرەختىكى مېۋىلەر:** دۇنيا نېمەتلىرىنى ئەسلىتىدۇ. بۇلار ئاخىرەت نېمىتىنىڭ بىر ئۆرنىكىدۇر. دۇنيادىكى بۇ نېمەتلەرنىڭ ئەسلى ئاخىرەتتىدۇر. دۇنيا نېمەتلىرى بىلەن ئالدانغان، مۇشۇنىڭغىلا قانائەت قىلىپ ئاخىرەتنى ئونۇتقانلار ئۆزىگە ئۆزى زىيان سالىدۇ. چۈنكى، ئۇلار ئاللاھتائالا بېرىدىغان تېخىمۇ گۈزەل نېمەتلەردىن مەھرۇم قالىدۇ. دۇنيا نېمەتلىرىنىڭ پايدىلىق بولغانلىرىدىن پايدىلىنىپ، ئۇلارنى ئاللاھ يولىدا ئىشلەتكۈچىلەر جەننەتتە چەكسىز گۈزەل نېمەتلەرگە ئېرىشىدۇ.

**بىر توپ دەرەختە مىڭبىر تۈرلۈك مېۋىنىڭ بولۇشى:** ئاللاھتائالانىڭ كۈچ-قۇدرىتىنىڭ بۈيۈكلۈكىنى كۆرسىتىدۇ. ئوخشاش تويراقتىن ئۈنۈپ چىققان نەچچە مىڭ خىل نېمەتنىڭ ئىنسانغا خىزمەت قىلىشى ئۈچۈن سۇنۇلغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ.

- كىمكى ماھىردەك ھەرىكەت قىلىپ، گۈزەل دىنىمىزنىڭ ئەمىر-پەرمانلىرىغا خىلاپلىق قىلسا، مەڭگۈلۈك بەخت-سائادەت ۋە جەننەتنى يوقىتىپ قويىدۇ. جەھەننەمگە كىرىدۇ.
- كىمكى تاھىردەك ھەرىكەت قىلىپ، ھاياتىدا دىنىمىزنىڭ ئەمىر-پەرمان، ئۆلچەملىرىگە رىئايە قىلىپ بىر مۆمىن بولۇپ ياشىسا، مەڭگۈلۈك بەخت-سائادەتكە ئېرىشىدۇ. جەننەتكە كىرىدۇ.

# ئىنسان ۋە دىن

ئىنسان روھ بىلەن بەدەندىن تۈزۈلگەن مەۋجۇداتتۇر. بەدىنىمىز جىسمانىي، روھىمىز مەنىۋىي تەرىپىمىزگە ۋەكىللىك قىلىدۇ. بىزنى باشقا مەخلۇقلاردىن پەرقلەندۈرۈپ، بەدىنىمىزنى ئىنسانلىق خۇسۇسىيىتىگە ئىگە قىلىدىغىنى روھىمىزدۇر.

روھىمىزنى كۆز بىلەن كۆرەلمەيمىز، قول بىلەن تۇتالمايمىز، سەزگۈ ئەزالىرىمىز بىلەن سىزەلمەيمىز. روھىمىزنىڭ بەدىنىمىز بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى خۇددى توك (ئېلېكتىر) بىلەن لامپۇچكا ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتكە ئوخشايدۇ. توكنى كۆرەلمەيمىز، ئەمما لامپا يانغاندا توكنىڭ بارلىقىنى بىلەلەيمىز. مۇشۇنىڭغا ئوخشاش، توك بولمىسا لامپا يانمىغاندەك، روھ بولمىسا ئىنسانمۇ ياشىيالمايدۇ.

بەدىنىمىزگە ئوخشاش روھىمىزنىڭمۇ ئېهتىياجلىرى بار. ئاچ قالىدىغىنى، ئۇسسايدىغىنى ۋە ئۈششۈيدىغىنى بەدەن، ئۇنىڭ يېمەك-ئىچمەككە ۋە ئىسسىقلىققا ئېهتىياجى بار. خۇشاللىق، غەم-قايغۇ، بەختىيارلىق ۋە دەرت-ئەلەمنى هېس قىلىپ ياشايدىغىنى روھىمىزدۇر. روھىمىزنىڭ خۇشاللىق ۋە خاتىرجەملىككە ئېهتىياجى بار.

بەدەن بىلەن روھنىڭ تۈزۈلۈشى ۋە غىزاسى بىر-بىرىدىن كۆپ پەرقلىق. تۇپراقتىن يارىتىلغان بەدىنىمىزنىڭ ماددىي غىزاغا ئېهتىياجى بار. ئابستراكت مەۋجۇدىيەت بولغان روھىمىزنىڭ مەنىۋىي غىزاغا ئېهتىياجى بار. بەدىنىمىزنىڭ ئېهتىياجىنى تۇپراقتىن ئالغان ماددىي غىزالار بىلەن قاندۇرىمىز. روھىمىزنىڭ ئېهتىياجىنى بولسا ئاللاهقا ئىمان ئېيتىش، ئىبادەت، دۇئا قىلىش، ئەتراپىمىزدىكىلەرگە ياردەم قىلىش، مېهرى-شەپقەت، مەرھەمەت قىلىش قاتارلىق مەنىۋىي غىزالار بىلەن تويغۇزىمىز. روھىمىز ئېهتىياجلىق بولغان شاتلىق ۋە خاتىرجەملىككە بۇ ئارقىلىق ئېرىشىمىز.

روھىمىز ۋە بەدىنىمىز ئاللاه بىزگە بەرگەن ئامانەتتۇر. ئۇلۇغ رەببىمىز بىزدىن بەدىنىمىزنىڭ ساغلاملىقىنى ئاسرىغاندەك،

بەدىنىمىزنى بىر ماشىنا دېسەك، روھىمىز ئۇنىڭ شوپۇرى. ماشىنىغا يېقىلغۇ قاچىلىغان ۋاقتىمىزدا شوپۇرنىڭ قورسىقىنى تويغۇزدۇق دېيەلەمدىمىز؟ بۇنداق دېيىش ئەلۋەتتە بىمەنىلىك بولىدۇ. چۈنكى، ماشىنىنىڭ يېقىلغۇغا، شوپۇرنىڭ يېمەكلىككە ئېهتىياجى بارلىقىنى ئوبدان بىلىمىز. ئۇنداقتا، بىر كىشىنىڭ قورسىقىنى يېمەك-ئىچمەك بىلەن تويغۇزغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ روھىنى ئۇزۇقلاندۇردۇق دېيىش قانچىلىك بىمەنىلىك بولماسمۇ؟!

روھىمىزنىمۇ ياخشىلىق بىلەن ئۇزۇقلاندۇرۇپ، يامانلىقتىن ساقلىشىمىزنى تەلەپ قىلماقتا. بۇ پەقەت دىن بىلەنلا مۇمكىن بولىدىغان ئىشتۇر.

**بارچە شەيئىنىڭ ياراتقۇچىسى: ئاللاھتائالا**

بىز ياشاۋاتقان بۇ كائىناتنى ئاللاھتائالا مۇكەممەل قائىدە ـ قانۇنىيەت ئىچىدە ياراتقان. ئاسمانلارنى، زېمىننى ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى جىمى نەرسىلەرنى پەۋقۇلئاددە مۇكەممەل ياراتقان. يەر شارىمىزغا تاغلار، تۈزلەڭلىكلەر، ئورمانلىقلار، ۋادىلار، دەريالار ۋە دېڭىزلارنى ئورۇنلاشتۇرغان. كائىناتتا ئەقىللەرنى ھەيران قالدۇرىدىغان بىر تەڭپۇڭلۇق، مۇۋازىنەت ۋە قانۇنىيەت بېكىتكەن. بۇ مۇكەممەل قانۇنىيەت نەچچە مىليارد يىلدىن بۇيان توختاپ قالماي، ئۈزلۈكسىز داۋاملىشىپ كەلمەكتە. كېچە بىلەن كۈندۈز بىرىنىڭ كەينىدىن بىرى ئالمىشىپ كەلمەكتە، قۇياش ھەر كۈنى سەھەردە شەرقتىن چىقىپ، ئاخشىمى غەرپكە پاتماقتا، تۆت پەسىل بىرىنىڭ كەينىدىن بىرى ئەگىشىپ كەلمەكتە...

كائىناتتىكى بارچە مەۋجۇدات ئاللاھ بېكىتكەن قائىدە ـ قانۇنىيەتلەرگە ئۇيغۇن ھەرىكەت قىلماقتا، ئۆزىگە يۈكلەنگەن ۋەزىپىنى قۇسۇرسىز ئادا قىلماقتا. تۇپراققا چۈشكەن ئۇرۇق بىخلىنىپ، بوي تارتىپ يوغىناپ، ئىنسانلار ۋە ھايۋاناتلارنىڭ ئېھتىياجىنى قاندۇرماقتا. ھايۋاناتلار تۇغۇلۇپ، چوڭ بولۇپ، يارىتىلىش غايىسىگە ئۇيغۇن ياشىماقتا. قىسقىسى، كائىنات مۇكەممەل بىر تەڭپۇڭلۇق، مۇۋازىنەت ئىچىدە ھەرىكەت قىلماقتا.

كائىنات ئىنسانلارغا خىزمەت قىلسۇن دەپ يارىتىلغان. دۇنيا سارىيى بارلىق گۈزەللىكلىرى بىلەن ئىنسانلار ئۈچۈن زىننەتلەنگەن. ماقۇل، ئۇنداقتا ئۆزىگە بۇنچىۋالا كۆپ نېمەت بېرىلگەن ئىنسان نېمە ئۈچۈن يارىتىلغان؟ ئۇنىڭ بۇ دۇنيادىكى ۋەزىپىسى نېمە؟



ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ يارىتىلىشىدا، كېچە بىلەن كۈندۈزنىڭ نۆۋەتلىشىشىدە، كىشىلەرگە پايدىلىق نەرسىلەرنى ئېلىپ دېڭىزدا ئۈزۈپ يۈرگەن كېمىلەردە، ئاللاھ بۇلۇتتىن ياغدۇرۇپ بەرگەن، ئۆلگەن زېمىننى تىرىلدۈرىدىغان يامغۇردا، يەر يۈزىگە تارقىتىۋەتكەن ھايۋاناتلاردا، شامال يۆنىلىشلىرىنىڭ ئۆزگىرىپ تۇرۇشىدا، ئاسمان ـ زېمىن ئارىسىدا بويسۇندۇرۇلغان بۇلۇتلاردا، چۈشىنىدىغان كىشىلەر ئۈچۈن، ئەلۋەتتە (ئاللاھنىڭ بىرلىكىنى كۆرسىتىدىغان) دەلىللەر باردۇر.»

(بەقەرە سۈرىسى 164 ـ ئايەت)

**ياراتقۇچىمىز ۋە توغرا يولنى تېپىش ئۈچۈن بېرىلگەن بۈيۈك نېمەت: ئەقىل**

ئىنسان كائىناتتىكى باشقا مەخلۇقلاردىن پەرقلىقتۇر. ئۇ ئەقىللىق بىر مەخلۇق قىلىنىپ يارىتىلغان. ئەقىللىق بىر مەخلۇق بولغانلىقى ئۈچۈن ئىنسانغا ئەقىدە ـ ئېتىقاد ۋە سۆز ـ ھەرىكەتنى تاللاش ئەركىنلىكى بېرىلگەن. ئىنسان ئەقلىنى ئىشلىتىپ، توغرا ۋە گۈزەل بولغاننى تاللىيالايدۇ. ناچار ۋە قەبىھ بولغاندىن يىراق تۇرالايدۇ. ئىنساننىڭ ئىش ـ ھەرىكىتىدىن مەسئۇلىيەتنىڭ سورۇلىشىدا قىلىنىشىمۇ بۇ سەۋەبتىندۇر.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«شۈبھىسىزكى، بىز ئىنساننى ئارىلاشما مەنى (يەنى ئەر بىلەن ئايالنىڭ مەنىسى)دىن ياراتتۇق، ئۇنى بىز (شەرىئەت تەكلىپلىرى بىلەن) سىنايمىز، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنى بىز (نازىل قىلغان ئايەتلىرىمىزنى ئاڭلىسۇن، كائىناتنى ياراتقۇچىنىڭ بىرلىكىگە دالالەت قىلىدىغان دەلىللەرنى كۆرسۇن دەپ) ئاڭلايدىغان، كۆرىدىغان قىلىپ ياراتتۇق.»

(ئىنسان سۈرىسى 1 ـ 2 ـ ئايەتلەر)

## ئاللاھنىڭ بارلىقى ۋە بىرلىكىدىن خەۋەر بەرگەن رەھبەرلىرىمىز: پەيغەمبەرلەر

رەببىمىز ئىنسانغا ئەقىل بېرىش بىلەن بىرلىكتە ئۇنىڭغا پەيغەمبەر ئەۋەتكەن. پەيغەمبەرلەر توغرا يولنى تېپىشتا ئىنسانلارغا رەھبەرلىك قىلغان. تۇنجى ئىنسان تۇنجى پەيغەمبەر ئىدى. ئەقلىنى ئىشلىتىپ، پەيغەمبەرلەرنىڭ رەھبەرلىكىنى قوبۇل قىلغانلار ئاللاھنىڭ بارلىقى ۋە بىرلىكىگە ئىمان ئېيتقان ئىدى. شۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە، ئىنسانىيەت تارىخىدا ئەقىل قابىلىيىتىنى ياخشى ئىشلەتمىگەن، پەيغەمبەرلەرنىڭ رەھبەرلىكىنى قوبۇل قىلمىغانلارمۇ بولغان. بۇ ئىنسانلار ئاللاھقا ئىمان ئېيتىشنىڭ ئورنىغا تەبىئەت جىسىملىرى، روھلار ياكى بۇتلارغا چوقۇنۇپ، توغرا يولدىن ئازغان ئىدى.

## بىزنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە بەخت-سائادەتكە يەتكۈزىدىغان يول: دىن

ئۇلۇغ رەببىمىز كائىناتنى يارىتىپ، ئۇنى ئىنسانلارغا خىزمەت قىلىشى ئۈچۈن تەقدىم قىلغان. باشقا جانلىقلاردىن پەرقلىق ھالدا ئىنسانغا ئەقىدە-ئېتىقاد ۋە ئىش-ھەرىكىتىنى تاللاش ئەركىنلىكى بەرگەن. ئىنساننى ياخشى ئىش ھەمدە ئەسكى ئىش قىلالايدىغان شەكىلدە ياراتقان.

چەكسىز مەرھەمەت ئىگىسى بولغان رەببىمىز ئىنسانغا سان-ساناقسىز نېمەت بېرىش بىلەن بىرلىكتە يول تاللاش ئىشىدىمۇ ئۇنى ياردەمچىسىز قويمىغان. توغرا يولنى تاللىيالىشى ئۈچۈن ئۇنىڭغا ئەقىل نېمىتىنى بەرگەن. بۇنىڭ بىلەنلا قالماي پەيغەمبەرلەر ئەۋەتكەن. ئىنسانلارنى ياخشىلىققا دەۋەت قىلىپ، يامانلىقتىن توسىدىغان، ئۇلارنىڭ بەخت-سائادەتلىك بولۇشىنى كاپالەتلەندۈرىدىغان قائىدە-قانۇن ۋە تەۋسىيەلەرنى قىلغان. ئىنسانلارنىڭ بەخت-سائادىتى بۇ ئىلاھىي قانۇن ۋە تەۋسىيەلەر ئىچىدە ساقلانغان. ئىنسانلار بۇلارنى ئۆگىنىپ، ئەمەلىيەتكە تەدبىقلىسا، ھاياتىنىڭ تەڭپۇڭلۇقىنى ساقلىيالايدۇ، دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە خاتىرجەملىككە، ھۇزۇرغا ئېرىشەلەيدۇ. قىسقىسى، ئۇلۇغ رەببىمىز ئىنسانلارنىڭ دۇنيا-ئاخىرەتتە بەختلىك بولۇشى ئۈچۈن ئەۋەتكەن قائىدە-قانۇن ۋە تەۋسىيەلەر **دىن** دەپ ئاتىلىدۇ.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرلەردىن كېيىن ئاللاھنىڭ ئالدىدا كىشىلەر (يەنى پەيغەمبەر ئەۋەتىلگەن بولسا ئەلۋەتتە ئىمان ئېيتاتتىم ۋە ئىتائەت قىلاتتىم دېگۈچىلەر)گە باھانە بولۇپ قالماسلىقى ئۈچۈن، (ئىتائەت قىلغۇچىلارغا جەننەت بىلەن) خۇشخەۋەر بەرگۈچى، (ئاسىيلىق قىلغۇچىلارنى دوزاختىن) ئاگاھلاندۇرغۇچى پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتتۇق.»

(نىسا سۈرىسى 165-ئايەت)

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«باتىل دىنلاردىن بۇرۇلۇپ ئىسلام دىنىغا يۈزلەنگىن، ئاللاھنىڭ دىنىغا (ئەگەشكىنكى) ئاللاھ ئىنسانلارنى شۇ دىن بىلەن ياراتقان.»

(رۇم سۈرىسى 30-ئايەت)

# دىن ئارقىلىق ئېرىشكەنلىرىمىز

- بىزنى غايىسىزلىك، ئۆز بېشىمچىلىق ۋە بەگۋاشلىق تۈيغۇسىدىن قۇتقۇزىدۇ.
- يارىتىلىش، ئۆلۈم ۋە ئۆلۈمدىن كېيىنكى ھاياتقا مۇناسىۋەتلىك سوئاللىرىمىزغا جاۋاب بېرىدۇ.
- ئۇلۇغ ئاللاھقا قانداق قۇللۇق قىلىدىغانلىقىمىزنى ئۆگىتىدۇ.
- ئىنسانلار ۋە كائىناتتىكى باشقا جانلىقلار بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىمىزنى تەرتىپكە سالىدۇ.
- گۈزەل ئەخلاقلىق بولۇشىمىزغا تۈرتكە بولىدۇ.
- بىزگە دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە بەخت-سائادەتلىك بولۇشنىڭ يولىنى كۆرسىتىدۇ.

## دىن

ئۇلۇغ رەببىمىز دۇنيادا ھېچقانداق نەرسىنى بىكارغا ياراتمىغىنىدەك، بىز ئىنسانلارنىمۇ ئۆز مەيلىمىزگە قويۇۋەتمىگەن. يارىتىلىش غايىمىزنى، دۇنيادا قانداق ھەرىكەت قىلىشىمىز كېرەكلىكىنى ئۆگىتىش ئۈچۈن دىن ئەۋەتكەن. دىنىمىزغا ئاساسلانغاندا، يارىتىلىشىمىزنىڭ تۈپ مەقسىتى رەببىمىزنى تونۇش ۋە ئۇنىڭغا قۇللۇق (ئىبادەت) قىلىشتۇر. بۇ غايىگە، مەقسەتكە ئۇيغۇن ياشىغان چېغىمىزدا ھاياتىمىز مەنىلىك بولىدۇ. دۇنياغا كېلىشىمىزنىڭ بىر مەقسىتى بار ئىكەنلىكىنى بىلىش ۋە بۇنىڭغا مۇۋاپىق ياشاش **بىزنى غايىسىزلىك، ئۆز بېشىمچىلىق ۋە بەگۋاشلىق تۈيغۇسىدىن قۇتقۇزىدۇ.** دىن قەلبىمىزدىكى مەنىۋى بوشلۇقنى تولدۇرىدۇ.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئىنسان ئۆزىنى بىكار قويۇپ بېرىلىدۇ (يەنى شەرئەت ئىشلىرىغا تەكلىپ قىلىنماي، مەيلىگە قويۇۋېتىلگەن ھايۋانغا ئوخشاش) دەپ ئويلامدۇ؟»

(قىيامەت سۈرىسى 36-ئايەت)

- مەن كىم؟
- نېمە ئۈچۈن دۇنياغا كەلدىم؟
- ئۆلگەندىن كېيىن قانداق بولىمەن؟

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«سىلەردىن قايسىڭلارنىڭ ئەمىلى ئەڭ ياخشى ئىكەنلىكىنى سىناش ئۈچۈن، ئاللاھ ئۆلۈمنى ۋە تىرىكلىكنى ياراتتى.»

(مۈلك سۈرىسى 2 ـ ئايەت)

ھەممىمىز دۇنياغا كېلىش سەۋەبىمىزنى بۇنىڭغا ئوخشاش سوئاللار بىلەن سوراپ باقىمىز. ئەقىل ئىگىسى بىر مەخلۇق بولۇش سۈپىتىمىز بىلەن كائىناتتىكى ئورنىمىزنى دەڭسەپ بېقىشنى، بىلىشنى ئارزۇ قىلىمىز. ھالبۇكى، باشقا ئىقتىدارلىرىمىزغا ئوخشاش، ئەقلىمىزمۇ چەكلىكتۇر. ئەقىل بولارغا جاۋاب بېرىشتە يېتەرسىز قالىدۇ. بۇ سوئاللارنىڭ توغرا جاۋابىنى جىمى شەيئىنى ياراتقۇچى ۋە ھەممىنى بىلگۈچى ئۇلۇغ ئاللاھ بىلىدۇ. شۇڭا **يارىتىلىش، ئۆلۈم ۋە ئۆلۈمدىن كېيىنكى ھاياتقا مۇناسىۋەتلىك سوئاللىرىمىزغا** پەقەت ئاللاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن بىر دىن **جاۋاب بېرىدۇ.**

ئاللاھنىڭ بارلىقى ۋە بىرلىكىنى ئەقلىمىز بىلەن بىلەلەيمىز. بىزگە بەرگەن سان ـ ساناقسىز نېمەتلەرنى تەپەككۇر قىلغاچ، بۇ نېمەتلەرنى بەرگۈچىگە تەشەككۇر ئېيتىشىمىز كېرەكلىكىنى ھېس قىلالايمىز. لېكىن رەببىمىزگە قانداق قىلغاندا ئەڭ گۈزەل ۋە ئەڭ توغرا شەكىلدە تەشەككۇر ئېيتقىلى بولىدىغانلىقى، ئۇنىڭغا قانداق ئىبادەت قىلىدىغانلىقىمىزنى بىلەلمەيمىز. **ئۇلۇغ ئاللاھقا قانداق قۇللۇق قىلىدىغانلىقىمىزنى** بىزگە پەقەت دىن **ئۆگىتىدۇ.** چۈنكى، ياراتقۇچىغا قارىتا سۆيگۈ ـ مۇھەببەت، ھۆرمەت ۋە ئىتائەتنى ئىپادىلەيدىغان ئىبادەتلەرنى ئۇلۇغ رەببىمىز ئەڭ ياخشى بىلىدۇ. بۇ ئىبادەتلەرنىڭ قاچان، قانداق ئادا قىلىنىدىغانلىقىنى ئۇ ئۆزى بەلگىلەيدۇ، ئەۋەتكەن دىنى بىلەن بۇلارنى بىزگە بىلدۈرىدۇ.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئۇلارغا پەقەت ئىبادەتنى ئاللاھقا خالىس قىلغان، ھەق دىنغا ئېتىقاد قىلغان ھالدا (يالغۇز) ئاللاھقىلا ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇلدى. نامازنى ئادا قىلىشقا، زاكاتنى بېرىشكە (بۇيرۇلدى)، ئەنە شۇلار (يەنى ئىبادەت، ئىخلاس، ناماز، زاكاتلار) توغرا دىندۇر.»

(بەييىنە سۈرىسى 5 ـ ئايەت)

بۇ كائىناتتا ياشىغۇچى بىردىنبىر مەۋجۇدات بىز ئەمەسمىز. بىز ياشاۋاتقان بۇ يەر شارىدىن باشقا ئىنسانلار ۋە جانلىقلار بىلەن بىرلىكتە ئورتاق بەھرىمەن بولۇۋاتىمىز. شۇڭا بىزنىڭ ئىش-ھەرىكىتىمىز بىلىپ-بىلمەي نۇرغۇن جانلىق ۋە جانسىز شەيئىلەرگە تەسىر قىلىدۇ. بۇ ئىش-ھەرىكەتلەر ئىنسانلارغا ۋە ئەتراپىدىكىلەرگە پايدىلىق بولىدىغان ھالەتتە تەرتىپكە سېلىنىشى كېرەك. دىن بىزگە ياخشى بىلەن ياماننى، توغرا بىلەن خاتانى ئۆگىتىپ، ئەڭ گۈزەل ياشاش ئۇسۇلىنى كۆرسىتىدۇ. ئىنسانلارغا قارىتا خۇشچىراي ۋە ئادالەتلىك بولۇشنى، ھايۋانلارغا ياخشى مۇئامىلە قىلىشنى، دەل-دەرەخ، ئۆسۈملۈك ۋە مۇھىتنى قوغداشنى، قىسقىسى پۈتكۈل مەۋجۇداتلارنىڭ ھەققىگە ھۆرمەت قىلىشنى ئۆگىتىدۇ. **ئىنسانلار ۋە كائىناتتىكى باشقا جانلىقلار بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىمىزنى تەرتىپكە سالىدۇ.**

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئاللاھ ھەقىقەتەن (كىشىلەر ئارىسىدا) ئادىل بولۇشقا، (جىمى خەلققە) ياخشىلىق قىلىشقا، خىش-ئەقرىبالارغا سىلە-رەھىم قىلىشقا بۇيرۇيدۇ، قەبىھ (سۆز-ھەرىكەتلەر)دىن، يامان ئىشلاردىن ۋە زۇلۇم قىلىشتىن توسىدۇ، نەسىھەتنى قوبۇل قىلسۇن دەپ، ئاللاھ سىلەرگە پەند-نەسىھەت قىلىدۇ.»

(نەھل سۈرىسى 90-ئايەت)



دىن بىزگە ھەر يەردە ۋە ھەر زامان ئۇلۇغ ياراتقۇچىنىڭ كونترولى ۋە نازارىتى ئاستىدا تۇرۇۋاتقانلىقىمىزنى بىلدۈرىدۇ. ھېچكىم كۆرمىگەن تەقدىردىمۇ، ئاللاھ تەرىپىدىن كۆرۈلۈپ تۇرۇۋاتقانلىقىمىز ۋە ئۆلگەندىن كېيىن ھېسابقا تارتىلىدىغانلىقىمىزدىن ئىبارەت ئىماننى قەلبىمىزگە يەرلەشتۈرىدۇ. بۇ مەنىۋي كونترول ئىچكى دۇنيايىمىزنى قورشاۋغا ئالىدۇ. بىزنىڭ ناچار ئىش-ھەرىكەتلەردىن يىراق تۇرۇشىمىز ۋە **گۈزەل ئەخلاقلىق بولۇشىمىزغا تۈرتكە بولىدۇ.**

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«(لوقمان ئېيتتى) `ئى ئوغۇلچىقىم! قىلمىشىڭ قىچا چاغلىق نەرسە بولۇپ، ئۇ ئۇيۇل تاشنىڭ ئىچىدە (يەنى ئەڭ مەخپىي جايدا) يا ئاسمانلارنىڭ قېتىدا ياكى زېمىننىڭ ئاستىدا بولسىمۇ، ئاللاھ ئۇنى ھازىر قىلىدۇ (ئۇنىڭ ھېسابىنى ئالىدۇ). ئاللاھ ھەقىقەتەن ئىنچىكە كۆزەتكۈچىدۇر، ھەممىدىن خەۋەرداردۇر.`»

(لوقمان سۈرىسى 16-ئايەت)

باي ياكى نامرات بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ئىنسانلار ئىچكى دۇنياسىدا بوشلۇق، مەنىسىزلىك ۋە خاتىرجەمسىزلىك ھېس قىلىدۇ. بەزى ئىنسانلار ئىچكى دۇنياسىدىكى بۇ بوشلۇقنى تولدۇرۇش ئۈچۈن ھاراق ـ شاراپ ۋە چېكىملىك قاتارلىق خاتا قىلمىشلارغا بېرىلىپ كېتىدۇ. ئويۇن ـ تاماشا بىلەن خۇشاللىققا ئېرىشىدىغانلىقىغا ئىشىنىدۇ. ئىنساننىڭ ئاللاھ بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىگە سەل قارايدۇ. ئۆلۈم ۋە ئاخىرەت ھەقىقىتىنى ئۇنتۇپ كېتىدۇ. لېكىن يالغۇز قېلىپ، ئۆلۈمنى ئەسلىگەن چېغىدىلا خىيالىدىكى ساختا خۇشاللىقلار ئاخىرلىشىدۇ. شۇڭا ئىنسان ئۈچۈن مۇھىم بولغىنى ھەقىقىي خۇشاللىقنىڭ يولىنى تېپىشتۇر. دىن بۇ يولنى كۆرسىتىدىغان ئەڭ مۇكەممەل ۋاستىدۇر. دىن ئاللاھ بىلەن ئىنسان ئوتتۇرىسىدىكى ئالاقىنى باغلايدۇ. ئۆلۈمنىڭ يوقلىش ئەمەس، بەلكى يېڭى بىر ھاياتنىڭ باشلىنىشى ئىكەنلىكىنى ئەسكە سالىدۇ. قەلبىمىزگە ئاللاھ سۆيگۈسىنى يەرلەشتۈرىدۇ. پۈتكۈل ئالەمگە بۇ سۆيگۈ دەرېزىسىدىن نەزەر سېلىشنى ئۆگىتىدۇ. **دىن بىزگە دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە بەختلىك بولۇشنىڭ يولىنى كۆرسىتىدۇ.**

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«بەزى كىشىلەر: `پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە دۇنيادا ياخشىلىق ئاتا قىلغىن، ئاخىرەتتىمۇ ياخشىلىق ئاتا قىلغىن، بىزنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن` دەيدۇ.»

(بەقەرە سۈرىسى 201 ـ ئايەت)



# ئىشلىتىلمىگەن سۈيۈن

ناھىيە بازىرىدىكى چوڭ-كىچىك ھەممە كىشىنىڭ ھۆرمىتىگە سازاۋەر ھەسەن ئاخۇن مەركەز جامەدە ئەسىر نامىزىغا ئىماملىق قىلدى. نامازدىن كېيىن ئاستا قەدەم تاشلاپ، بازارنىڭ يېنىدىكى مۇيتىلىك بىناسىغا قاراپ ماڭدى.



ناھىيىلىك ھۆكۈمەت رەستە كوچا گىرۋەكلىرىگە ئۇزۇن سىمونت خىش ياتقۇزۇپ رېمونت قىلىشنى قارار قىلغان ئىدى. رەستىنىڭ دەل ئوتتۇرىسىغا ئاسفالت تۆكۈلۈپ، ھەممە يەر قۇرۇلۇش ساھەسى بولۇپ كەتكەندەكلا كۆرۈنەتتى. تىجارەتچىلەر بىر نەچچە كۈندىن كېيىن بازار ئېلىگىرىكىدىنمۇ بەك چىرايلىق بولۇپ كېتىدۇ دەپ خۇشال بولۇپ تۇرغاندا، تۇيۇقسىز ياققان يامغۇر ھەممە يەرنى لاي-پاتقاق قىلىۋەتكەن ئىدى. بۇنى كۆرگەن تىجارەتچىلەرنىڭ كۆڭلى يېرىم بولدى، لېكىن نېمە قىلالايتتى؟!

ھەسەن ئاخۇن دۇكانلارنىڭ ئالدىدىكى مەرمەر تاش ياتقۇزۇلغان يەرگە دەسسەپ كېتىۋاتاتتى. تاش يوق يەردە لايغا دەسسەپ مېڭىشقا مەجبۇر ئىدى. كىيىمىگە لاي چاچراتماسلىق ئۈچۈن ئاۋايلاپ ماڭغاچ ئۇچرىغان تىجارەتچىلەر بىلەن سالاملىشىپ ھال-ئەھۋال سورىشاتتى. لامپۇچكا ساتىدىغان دۇكاننىڭ ئالدىدىن ئۆتىۋاتقاندا دۇكانچى نەجىپ ئۇستام ئۇنى دۇكانغا كىرىشكە تەكلىپ قىلدى:

- قېنى كەلسىلە ئاخۇنۇم، بىر پىيالە چېيىمىزنى ئىچسىلە! بۈگۈن جۈمە نامىزىدا بىر چىرايلىق تەبلىغ قىلىپ بەردىلە. ئىنسانلار پەقەت دىنغا مەھكەم يېپىشقاندىلا نىجاتلىققا ئېرىشەلەيدۇ. سورايدىغان بىر ئىككى سوئالىم بار. ئالدىراش ئىشلىرى بولمىسا، بىردەم مۇڭداشايلىمۇ؟

- مۇپتىلىكتە ئىشىم بار. ئەمما بەك ئالدىراش ئەمەس. بىر پىيالە چايلىرىنى ئىچكەچ پاراڭلىشايلى.

جامى، مەسجىد ۋە ناماز بىلەن بەك خوشى يوق سۈپۈرگىچى كازىم ئۇستا بۇ دۇكانغا تام خوشنا ئىدى. ئاخۇنۇمنىڭ ئاۋازىنى ئاڭلاپ، ئۇمۇ لامپۇچكا دۇكىنىغا كىردى. نەجىپ ئۇستام چاي كەلتۈرۈۋاتقاندا سۈپۈرگىچى كازىم ئۇستا گەپ باشلىدى:

- ئاخۇنۇم! دىن ئىنسانلارغا ھۇزۇر ۋە بەخت-سائادەت ئېلىپ كېلىدۇ دەيسىز. ئەمما نەچچە يۈز يىل ۋاقىت ئۆتكەن بولسىمۇ، دۇنيا يەنىلا ئەسكى ئادەملەر بىلەن تولغان.

ھەسەن ئاخۇن:

- تەس بىر سوئال سورىدىڭىز بالام. - دەپ كۆزىنىڭ قۇيرۇقىدا سۈپۈرگىچىغا بىر سەپسالغاندىن كېيىن تەمكىن ھالدا سۈپۈرگىچىغا قاراپ، يولدا كىر-مەينەت، لاي يۇقى كىيىملەر بىلەن كېتىۋاتقان ئادەمنى كۆرسىتىپ:



- دۇنيا نەچچە يۈز يىلدىن بۇيان سۈپۈنىنى بىلىدۇ. سۈپۈن كىر-مەينەتنى پاكىزلىيالايدۇ دەپ يۇرۇيدۇ. لېكىن دۇنيادا يەنىلا نۇرغۇن كىر-مەينەتچىلىك ۋە مەينەتلەشكەن نۇرغۇن ئادەم بار. شۇنداق ئەمەسمۇ؟ - دېدى.

سۈپۈرگىچى دەرھال ئېتىراز بىلدۈرۈپ:

- شۇنداق، لېكىن سۈپۈننى ئىشلەتكەندە كىرنى تازىلىغىلى بولىدۇ. ئىشلەتمىسە پايدىسى يوق. ئۆزىنى بىلىپ تۇرۇپ، لاي-پاتقاققا ئاتقان كىشىگە سۈپۈن نېمە قىلىپ بېرەلىسۇن؟! - دېدى.

ھەسەن ئاخۇنغا پۇرسەت كەلگەن ئىدى. تۆمۈرنى قىززىغىدا سوقىدىغان چاغ ئىدى:

- توغرا دەيسىز! ئۆزىنى لاي-پاتقاققا چىلاپ يۈرگەن كىشىگە سۈپۈننىڭ نېمە پايدىسى، سۈپۈنچىنىڭ نېمە پايدىسى؟! بالام، دىنمۇ مانا مۇشۇنىڭغا ئوخشايدۇ. ئەمىلىيەتكە تەدبىقلاپ ياشىسا، دۇنياغا ياخشىلىق ئېلىپ كېلىدۇ. ئۆزىنى بىلىپ تۇرۇپ ھارامغا، گۇناھقا، زۇلۇم ۋە ئادالەتسىزلىككە تاشلاپ يۈرگەنلەرگە ئاخۇنۇمنىڭ، دىننىڭ نېمە پايدىسى؟!

# توغرا دىن: ئىسلام

ئاللاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن ۋە يالغۇز ئاللاھقىلا ئىمان ئېيتىپ قۇللۇق قىلىشقا بۇيرۇلغان دىن توغرا دىن دەپ ئاتىلىدۇ.

## دىن بەلگىلەش ھوقۇقى پەقەتلا ئاللاھتائالاغا ئائىتتۇر

كائىناتنىڭ چەكسىز يىراق يەرلىرىدە يۇلتۇزلارنى ياراتقۇچى، چوڭقۇر دېڭىز-ئوكيانلاردا خىلمۇ-خىل جانلىقلارنى ياراتقۇچى ۋە ياشاتقۇچى رەببىمىزدۇر. ئالىملار ھەر كۈنى كائىناتتىكى شەيئىلەرنىڭ يېڭى ئالاھىدىلىكىنى بايقاۋاتىدۇ. بىلىمىزكى، كومپيوتېرنى ئەڭ ياخشى بىلىدىغان ئادەم ئۇنى لايىھىلىگەن ئېنژىنېردۇر. ئىنساننى يوقتىن بار قىلغان ئۇلۇغ رەببىمىز بىزنى ئەڭ ياخشى بىلىدۇ. بەدىنىمىز ۋە روھىمىزنىڭ ئېھتىياجلىرىنى ئۇ بىلىدۇ. شۇڭا بىزنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە بەخت-سائادەتكە ئېرىشتۈرىدىغان ئەڭ توغرا قانۇنلارنى، يەنى دىنىنى پەقەت ئاللاھتائالا بېكىتەلەيدۇ.

## پەيغەمبەرلەر ئېلىپ كەلگەن ھەق دىنىنىڭ ئورتاق ئىسمى ئىسلامدۇر

پەيغەمبەرلەر ئاللاھتىن ئالغان ئەمىر-پەرمانلارنى ئىنسانلارغا يەتكۈزۈپ، ئۇنى ئەمەلىيەتكە تەدبىقلاپ ئۆگەتكەندىغان كىشىلەردۇر. تۇنجى ئىنسان شۇنداقلا تۇنجى پەيغەمبەر ئىدى. ئۇنىڭغا ۋەھيى قىلىنغان دىنمۇ «يالغۇز ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرۈدىغان» دىن، يەنى «تەۋھىد» دىنى ئىدى.

ئاللاھ ۋەھيى ئارقىلىق ئىنسانلارغا ئەۋەتكەن توغرا دىنىنىڭ ئورتاق ئىسمى «ئىسلام»دۇر. **«ھەقىقەتەن ئاللاھنىڭ نەزىرىدە مەقبۇل دىن ئىسلامدۇر.»** (ئال-ئىمران سۈرىسى 19-ئايەت) دېگەن ئايەت بۇنى ئېنىق بىلدۈرمەكتە.



تارىختا ئىنسانلار بەزىدە ئىلاھىي ۋەھيى كۆرسەتكەن يولنىڭ سىرتىغا چىقىپ كېتىپ، ھەق دىن ئۆگەتكەن ئېتىقاد ۋە ئەخلاقىي پاكلىقنى بۇزغان ئىدى. ئۇلۇغ رەببىمىز خاتا ئېتىقادلار ۋە بۇزۇلغان ئەخلاق نوقتىئىنەزەرلىرىنى تۈزەش ئۈچۈن يېڭى پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتىپ تۇرغان ئىدى. بارلىق پەيغەمبەرلەر ئۈممەتلىرىگە ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوق ئىكەنلىكى ۋە يالغۇز ئۇنىڭغىلا ئىبادەت قىلىنىشى كېرەكلىكىنى تەبلىغ قىلغان ئىدى. ئۆلگەندىن كېيىن چوقۇم قايتا تىرىلدۈرۈلۈپ، ھېسابقا تارتىلىدىغانلىقىنى بىلدۈرگەن ئىدى. پەيغەمبەرلەر ئۆگەتكەن ئىمان ئاساسلىرى بىلەن ئادالەت، توغرا-دۇرۇستلۇق ۋە ياردەمپەرۋەرلىك قاتارلىق ئەخلاقىي قىممەت قاراشلىرى ھېچقاچان ئۆزگەرمىگەن ئىدى.

ئاللاھتائالا تۇنجى ئىنسان ئادەم ئەلەيھىسسالامنى پەيغەمبەرلىككە تەيىنلىدى ئۇ ئۆزىنىڭ خەلقىگە ئاللاھنىڭ بىر ئىكەنلىكى، ئۇنىڭدىن باشقىسىغا ئىبادەت قىلىشقا بولمايدىغانلىقىنى تەبلىغ قىلىپ ئىسلامنى ئىنسانلارغا ئۆگەتتى. پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەممۇ ئىسلام دىنىنىڭ ئاخىرقى تەبلىغچىسى بولغان ئىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن يېڭى بىر پەيغەمبەر، قۇرئانى-كەرىمدىن كېيىن يېڭى بىر كىتاب كەلمەيدۇ.

## يالغۇز ئاللاھقا ئىمان ئېيتىشنى (تەۋھىدنى) ئوتتۇرىغا قويمايدىغان دىنلار باتىلدۇر

- ئاللاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلمىگەن ئۇيدۇرما دىنلار **باتىل دىنلار** دەپ ئاتىلىدۇ.
- ئاللاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن، ئەمما كېيىنكى زامانلاردا كىشىلەر تەرىپىدىن بۇزۇۋېتىلگەن دىنلارمۇ بار. بۇلارغا ئەسلىدە دىندا يوق بولغان خۇراپاتلار ۋە سەپسەتىلەر ئارىلىشىپ قالغان. ئىمان ئاساسلىرى ۋە ئىبادەتلەردە كۆپ ئۆزگىرىشلەر بولغان. بۇ دىنلار **ئەسلى بۇزۇلغان** دىنلار دەپ ئاتىلىدۇ. يەھۇدىيلىك ۋە خرىستىئانلىق ئەسلى بۇزۇلغان دىنلار جۈملىسىگە كىرىدۇ.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«مەن بىلەن باشقا پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەھۋالى شۇنىڭغا ئوخشايدۇكى، بىرەيلەن ناھايىتى چىرايلىق بىر ئىمارەت بىنا قىلدى. ئىمارەت پۈتتى، لېكىن بىنانىڭ بۇرجىكىدە بىر خىش سىغىدىغان يەر كاۋاك پېتى بوش قالدۇرۇلدى. كېيىن بىنانى كۆرگەن ۋە ھەيران بولغان ئىنسانلار بىنانىڭ بۇرجىكىدىكى بوش يەرنى كۆرۈپ: «كاشكى، مۇشۇ بىر خىشنىڭ ئورنى بوش قالمىغان بولسا!» دېيدى. شۇ بوش ئورۇننى تولدۇرىدىغان خىش مانا مەن. مەن كەلدىم ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ئاخىرقىسى بولدۇم.»

(بۇخارى: «مەناقىب»، 18)

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«بۈگۈن سىلەرنىڭ دىنىڭلارنى پۈتۈن قىلدىم، سىلەرگە نېمىتىمنى تاماملىدىم، ئىسلام دىنىنى سىلەرنىڭ دىنىڭلار بولۇشقا تاللىدىم.»

(مائىدە سۈرىسى 3-ئايەت)

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«كىمكى ئىسلام (دىنىدىن) غەيرى دىنىنى تىلەيدىكەن، ھەرگىز ئۇ (يەنى ئۇنىڭ دىنى) قوبۇل قىلىنمايدۇ، ئۇ ئاخىرەتتە زىيان تارتقۇچىدۇر.»

(ئال-ئىمران سۈرىسى 85-ئايەت)

# مېنىڭ دىنىم

مېنىڭ دىنىم ئۇلۇغدۇر، مەن دىنىمنى سۆيىمەن،
ئۇنى بارلىق دىنلاردىن ئۈستۈن تۇتۇپ كۆيىمەن.

ئىسلامدۇر مېنىڭ دىنىم، دىنلارنىڭ ئەڭ گۈزىلى،
«ئاللاھ بىردۇر» دەيمىز بىز، «بىردۇر ئاللاھ» دەيمىز بىز،
«ئاللاھ بىردۇر» دېيىشتىن باشقا سۆزنى بىلمەيمىز.

پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد، ئىككى جاھان قۇياشى،
پەيغەمبەرلەر ئىچىدە يوقتۇر ئۇنىڭ تەڭدىشى.

بۇ دىننى رەببىمىزدىن ئېلىپ كەلگەن ئۇ بىزگە،
بۇ دىن نۇرلار ياغدۇرار ئاسماندىن ئۈستىمىزگە.

بۇ دىن دەيدۇ: «پاكىز بول!»، بۇ دىن دەيدۇ: «دۇرۇست بول!»،
بۇ دىندىن بەكرەك گۈزەل بارمىدۇر باشقا بىر يول؟

كىتابىمىز قۇرئاندۇر، ئوقۇيمىز بىز ھەر زامان،
كۆپ شۈكۈرلەر ئاللاھقا مۇسۇلمانىمىز مۇسۇلمان...

ــ شەرافەددىن يالتكايا

# ئىسلام دىنىنىڭ ئالاھىدىلىكلىرى

ئاللاھ ئىنسانلارغا ئەۋەتكەن ئەڭ ئاخىرقى دىن ئىسلامدۇر. ئىسلامنىڭ مۇھىم ئالاھىدىلىكلىرىدىن بەزىلىرى تۆۋەندىكىچە:

**1. ئىسلام ھەر دەۋرگە ماس كېلىدىغان، ھەممە ئىنسانلارغا خىتاب قىلىدىغان ئالەمشۇمۇل بىر دىندۇر.** پەيغەمبىرىمىز قىيامەتكە قەدەر كېلىدىغان پۈتكۈل ئىنسانلارغا ئەۋەتىلگەن. ئۇ ئېلىپ كەلگەن دىن پۈتكۈل ئىنسانلارنىڭ ئېھتىياجىغا جاۋاب بېرەلەيدىغان ئالاھىدىلىككە ئىگە.

ئىسلام ئاتا-ئانىغا ياخشى مۇئامىلە قىلىشقا، بارچە جانلىقلارغا مېھرى-شەپقەت، مەرھەمەت كۆرسىتىشكە، ئىسراپچىلىق قىلماسلىققا، تىجارەتتە دۇرۇست بولۇشقا، ھەر قانداق ئەھۋالدا ئادىل بولۇشقا بۇيرۇيدۇ. ئىسلام ئوتتۇرىغا قويغان بۇنىڭغا ئوخشاش پرىنسىپلار پۈتكۈل جەمئىيەت موھتاج بولغان ئەڭ ئەقەللىي ئىنسانىي قىممەت قارىشىدۇر.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«سېنى بىز پەقەت پۈتۈن ئىنسانلار ئۈچۈن (مۆمىنلەرگە جەننەت بىلەن) خوشخەۋەر بەرگۈچى ۋە (كاپىرلارنى ئازاب بىلەن) ئاگاھلاندۇرغۇچى قىلىپ ئەۋەتتۇق.»

(سەبەئ سۈرىسى 28-ئايەت)





**2. ئىسلام دىنى ئاسانلىق دىنىدۇر. ئىنسانلارنى پەقەت كۈچى يېتىدىغان ئىشلارغا بۇيرۇيدۇ.** كۈچى يەتمەيدىغان قىيىن ئىشلارغا بۇيرىمايدۇ. مەسىلەن: ئۆرە تۇرالمايدىغان ئاغرىق كىشىلەر نامازنى ئولتۇرۇپ ئوقىسا بولىدۇ. سۇ تاپالمىغان كىشىلەر تاھارەت ئۈچۈن تەيەممۇم قىلسا بولىدۇ. ئۇزۇن سەپەرگە چىققان كىشى سەپەر جەريانىدا رامىزان روزىسىنى تۇتماي، كېيىنچە تولۇقلاپ كېيىن تۇتسا بولىدۇ.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئاللاھ ھېچكىمنى تاقىتى يەتمەيدىغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ.»

(بەقەرە سۈرىسى 285-ئايەت)

**3. ئىسلام ئىنسانلارنى باي ـ نامرات، كۈچلۈك ـ ئاجىز دەپ ئايرىمايدۇ.** بىر كىشىنىڭ مىللىتى، ئىرقى، تىلى ۋە رەڭگىنى ئۈستۈنلۈك سەۋەبى دەپ قارىمايدۇ. شۇڭا مەھكىمە ئالدىدا ھەممە كىشى باپ ـ باراۋەردۇر. جەمئىيەتتىكى ئورنى قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ھېچكىم ئالاھىدە ئىمتىيازغا ئىگە ئەمەستۇر. ھەج ئىبادىتىمۇ ئىسلامنىڭ باراۋەرلىك چۈشەنچىسىنى ئىپادىلەيدىغان بىر ياخشى مىسالدۇر. ھەج جەريانىدا مىليۇنلىغان كىشى ئاق رەڭلىك ئېھرام باغلاپ، ھېچقانداق ئايرىمچىلىق قىلىشماي، ھەممىسى بىرلىكتە ئىبادەت قىلىدۇ.

سۈيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«ئى ئىنسانلار!
شۇنى ياخشى بىلىڭلاركى، ئەرەپ ئەجەمدىن، ئەجەم ئەرەپتىن، ئاق تەنلىك قارا تەنلىكتىن، قارا تەنلىك ئاق تەنلىكتىن ئۈستۈن ئەمەستۇر. ھەقىقىي ئۈستۈنلۈك پەقەت تەقۋا (ئاللاھتىن قورقۇش) جەھەتتىندۇر.»

(ۋىدا خۇتبىسىدىن)

**4. ئىسلامنىڭ نىشانى ئىنسانلارنى بۇ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە بەخت ـ سائادەتكە ئېرىشتۈرۈشتۇر.** ئىسلام ئىنسانلارنى بۇ دۇنيادىكى نېمەتلەردىن پايدىلىنىش ۋە بۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە جەننەتنى قولغا كەلتۈرۈشكە ئۈندەيدۇ. دۇنيا ئۈچۈن ئاخىرەتنى، ئاخىرەت ئۈچۈن دۇنيانى تەرك قىلىشنى توغرا دەپ قارىمايدۇ.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئاللاھ ساڭا بەرگەن بايلىق بىلەن ئاخىرەت يۇرتىنى تىلىگىن، دۇنيادىكى نېسىۋەڭنىمۇ ئۇنتۇمىغىن...»

(قەسەس سۈرىسى 77 ـ ئايەت)

**5. ئىسلامنىڭ ئەڭ روشەن خۇسۇسىيەتلىرىدىن بىرى ئۇنىڭ پاكىزلىققا ئالاھىدە ئەھمىيەت بەرگەنلىكىدۇر.** ئىسلامدا بۇيرۇلغان ئىبادەتلەر بەدەننىڭ پاكىز بولۇشىنى كاپالەتكە ئىگە قىلغىنىدەك، روھ ۋە قەلبنىمۇ پاكىز تۇتىدۇ. مەسىلەن: تاھارەت، غۇسۇل، ناماز، روزا، ھەج ۋە زاكات قاتارلىق ئىبادەتلەر ئىنساننى ماددىي ۋە مەنىۋىي كىرلەردىن پاكىزلايدۇ.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئاللاھ ھەقىقەتەن تەۋبە قىلغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ، (ھارامدىن ۋە نىجاسەتتىن) پاك بولغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ.»

(بەقەرە سۈرىسى 222 ـ ئايەت)

**6. ئىسلامنىڭ ئەمر ـ پەرمانلىرى ئىنسان تەبىئىتىگە ماس كېلىدۇ.** بۇ سەۋەپتىن ئىسلام ھاراق ـ شاراپ، قىمار، زىنا، يالغان گەپ قىلىش، زۇلۇم ۋە ناھەقچىلىقنى مەنئى قىلغان. ياخشى ئىش قىلىش، ئۆزئارا ياردەملىشىش، ئادىل بولۇش، ئاتا ـ ئانىغا ياخشى مۇئامىلە قىلىش، يوقسۇللار ۋە غېرىپ ـ مىسكىنلەرگە غەمخورلۇق قىلىشقا بۇيرىغان.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«پەيغەمبەر ئۇلارنى ياخشى ئىش قىلىشقا بۇيرۇيدۇ، يامان ئىش قىلىشتىن توسىدۇ، ئۇلارغا پاك نەرسىلەرنى ھالال قىلىدۇ، ناپاك نەرسىلەرنى ھارام قىلىدۇ، ئۇلارنىڭ ئېغىر يۈكىنى يېنىكلىتىدۇ.»

(ئەئراف سۈرىسى 157 ـ ئايەت)

## ئىسلامنىڭ ئالاھىدىلىكلىرىنى مۇنداق يىغىنچاقلىغىلى بولىدۇ:

**ئىسلامنىڭ ئالاھىدىلىكلىرى**

1. ئىسلام پۈتكۈل ئىنسانىيەتكە ئەۋەتىلگەن ئالەمشۇمۇل دىندۇر.

2. ئىسلام ئىنسانلارنى تاقىتى يەتمەيدىغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ.

3. ئىسلامدا مىللەت، ئىرق، تەبىقە ئايرىمچىلىقى يوق.

4. ئىسلام دۇنيا ۋە ئاخىرەت تەڭپۇڭلۇقىغا ئەھمىيەت بېرىدۇ.

5. ئىسلام بەدەن ۋە روھ پاكىزلىقىغا ئەھمىيەت بېرىدۇ.

6. ئىسلام ياخشى ۋە پايدىلىق بولغان ئىشلارغا بۇيرۇيدۇ؛ ناچار ۋە زىيانلىق ئىشلارنى مەنئى قىلىدۇ.

# پەيغەمبىرىمىز دىننى ھاياتقا تەدبىقلاشتىكى ئەڭ گۈزەل ئۈلگە

گۈزەل دىنىمىز ئىسلامنى ئىنسانلارغا ئۆگىتىش ئۈچۈن ئەۋەتىلگەن سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز **تۇرمۇش ئادىتى بىلەن پۈتكۈل ئىنسانلارغا ئۈرنەك بولغان ئىدى.** ئۇنىڭ جىمى ئىش-پائالىيەتلىرى، سۆز-ھەرىكەتلىرى ۋە گۈزەل ئەخلاقى قۇرئانى-كەرىمدىكى ئۆلچەملەرگە ئاساسەن شەكىللەنگەن ئىدى. دىننى ئەمەلىي ھاياتقا قانداق تەدبىقلاشنى ئۇ ئۆگەتكەن ئىدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام **دىنىمىزنىڭ ئەمر-پەرمانلىرىنى بىجا كەلتۈرۈش، چەكلىگەنلىرىدىن يىراق تۇرۇش جەھەتتە ئىنتايىن ئەستايىدىل ئىدى.** كىشىلەرگە ۋە جەمئىيەتكە پايدىسىز بولغان ئۆرپ-ئادەتلەر ۋە ھەددىدىن ئېشىش قاتارلىق قىلمىشلاردىن ئۇزاق تۇراتتى. مۇسۇلمانلارغا ھەر دائىم ئوتتۇراھال يولدا مېڭىشنى، دىننىڭ بۇيرىغانلىرىغا ياخشى رىئايە قىلىشنى تاپىلايتتى.

بىر كۈنى ساھابىلەردىن ئۈچ كىشى پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئۆيىگە كېلىپ، ئۇنىڭ نەپلە ئىبادەتلىرىنى سورىدى. ئۇلارغا پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئىبادەتلىرى ئېيتىپ بېرىلگەندە، ئۇلار بۇنى ئاز كۆردى ۋە:

- رەسۇلۇللاھ كىم؟ بىز كىم؟ ئۇنىڭ ئۆتمۈشتىكى ۋە كەلگۈسىدىكى گۇناھلىرى ئەپۇ قىلىنغان. - دېيىشتى. ئۇلاردىن بىرەيلەن:

- مەن ئۆمرۈمنىڭ ئاخىرىغىچە ھەر كېچە ئۇخلىماي ناماز ئوقۇيمەن. - دېدى. يەنە بىرەيلەن:



سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز بىر قېتىم دوستلىرى بىلەن ئولتۇرغاندا قولىغا بىر شاخ ئېلىپ، يەرگە بىر تۈز سىزىق سىزدى. قىزىقىپ قاراپ تۇرغان دوستلىرىغا سىزىقنى كۆرسىتىپ تۇرۇپ:

- بۇ ئاللاھتائالانىڭ توغرا يولىدۇر. - دېدى.



ئاندىن تۈز سىزىقنىڭ ئوڭ-سول تەرىپىگە يەنە ئىككىدىن سىزىق سىزىپ:

- بۇلار شەيتاننىڭ يوللىرىدۇر. - دېدى.

كېيىن مۇبارەك قولىنى ئوتتۇرىدىكى سىزىقنىڭ ئۈستىگە قويۇپ بۇ ئايەتنى ئوقىدى:

«(ئاللاھتائالا بۇيرىدىكى) بۇ مېنىڭ توغرا يولۇمدۇر، شۇ يولدا مېڭىڭلار، ناتوغرا يوللاردا ماڭماڭلار، چۈنكى ئۇلار سىلەرنى ئاللاھنىڭ يولىدىن ئايرىۋېتىدۇ، (ئاللاھنىڭ ئەمرىنى تۇتۇپ دوزاختىن) ساقلىنىشىڭلار ئۈچۈن، ئاللاھ سىلەرگە بۇ ئىشلارنى تەۋسىيە قىلىدۇ.»

(ئەنئام سۈرىسى 153-ئايەت)

(ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل، 3-جىلد، 397)

- مەنمۇ ئۆمرۈمدە كۈندۈزى روزا تۇتىمەن، روزىسىز يۈرمەيمەن. - دېدى. ئۈچىنچى ساھابە:

- مەنمۇ جىنسىي تېنىمدە بولىدىكەن، ئايال كىشىگە يېقىن كەلمەيمەن، ھەرگىز ئۆيلەنمەيمەن. - دەپ ۋەدە قىلدى. بىر دەمدىن كېيىن پەيغەمبىرىمىز ئۇلارنىڭ يېنىغا كېلىپ:

- ئاڭلىسام، سىلەر يۇقىرىقىدەك گەپلەرنى قىلىپسىلەر. سىلەرنى ئاگاھلاندۇرغىلى كەلدىم. ئاللاھقا قەسەم قىلىمەنكى، سىلەرنىڭ ئاراڭلاردا ئاللاھتىن ئەڭ قورقىدىغان، ئەڭ تەقۋادار كىشى مانا مەن. لېكىن مەن بەزىدە نەپلە روزا تۇتىمەن، بەزىدە تۇتمايمەن. كېچىدە ناماز ئوقۇيمەن، ھەم ئۇخلايمەن. ئاياللار بىلەنمۇ ئۆيلىنىمەن. كىمكى مېنىڭ سۈننىتىمدىن يۈز ئۆرۈيدىكەن، ئۇ مېنىڭ يولۇمدا ئەمەستۇر. دېدى (بۇخارى: «نىكاھ»، 1)

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز **ھاياتتا دۇچ كەلگەن مەسىلىلەرنى دىنىمىزنىڭ ئۆلچىمى بويىچە ھەل قىلاتتى.** ئۇنىڭغا بىرەر سوئال سورالغاندا ياكى كىشىلەر ئارىسىدىكى بىرەر مەسىلىنى ھەل قىلالماقچى بولغىنىدا ئالدى بىلەن مۇراجىئەت قىلىدىغىنى قۇرئان-كەرىم ئىدى. دىنىمىزنىڭ ئاسانلىق دىنى ئىكەنلىكىنى ئېيتىپ، مەسىلىنى ھەل قىلىشتا ئاسان يولنى تاللايتتى. دوستلىرىغىمۇ تورمۇشتا دۇچ كەلگەن مەسىلىلەرنى دىنىمىزنىڭ ئۆلچەملىرىنى ئاساس قىلغان ھالدا ھەل قىلىشنى تەۋسىيە قىلاتتى.

پەيغەمبىرىمىز **دىنىنى جېنىدىنمۇ بەك ئۈستۈن كۆرەتتى.** بۇ ئۈپەيلى نۇرغۇن جاپا-مۇشەققەت چەكتى. ئاللاھ يولىدا خىلمۇ-خىل ئېغىر قىيىنچىلىقلارغا قارشى تىز پۈكمەي ماڭدى.

**ئىسلام كەلگەن دەسلەپكى يىللاردا دىنىنى قوبۇل قىلمىغان مۇشرىكلار پەيغەمبىرىمىزگە كۆپ ئەزىيەت قىلدى. ئۇنى نۇرغۇن قېتىم ئۆلتۈرىمىز دەپ تەھدىت سالدى. پەيغەمبىرىمىز ۋە ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتقانلارنى ئاچلىقتا قويدى. ئۇلار ماڭىدىغان يوللارغا تىكەن تاشلىدى. پەيغەمبىرىمىز تائىفقا بارغاندا ئۇنىڭغا تاش ئېتىپ، پۇتىنى ياردار قىلدى. يەنە نۇرغۇن قىيىن-قىستاقلارنى قىلدى. مۇشۇنداق ئەھۋال ئاستىدىمۇ، پەيغەمبىرىمىز ئىسلام دىنىنى ياشاش، تەبلىغ قىلىش ۋە ئۆگىتىشتىن قىلچىلىك چېكىنمىدى.**

***

**پەيغەمبىرىمىز دىنىنى توغرا بىلگەن ۋە ھاياتىغا تەدبىق قىلغان نەمۇنە ئىزباسارلارنى يېتىشتۈردى.** ئۇنىڭ قۇتلۇق دەۋىتىگە ئاۋاز قوشۇپ، گۈزەل دىنىمىزنى قوبۇل قىلىپ، ئۇنىڭ سېپىدە تۇرغان كىشىلەر «ساھابىلەر» دەپ ئاتالدى.

جاھىلىيەت دەۋرىنى ئۆز كۆزى بىلەن كۆرگەن ساھابىلەر دىنىنىڭ بىردىنبىر نىجاتلىق يولى ئىكەنلىكىنى چۈشىنىپ يەتتى. زولۇم ۋە ناھەقچىلىق بىلەن تولۇپ تاشقان جاھىلىيەت دەۋرىدىن گۈزەل دىنىمىز سايىسىدە قۇتۇلدى. دىنىنى ھاياتقا




قانداق تەدبىقلاشنى، قانداق ياشاشنى، تەقۋادار جەمئىيەتنىڭ قانداق بولىدىغانلىقىنى پۈتۈن ئىنسانلارغا جانلىق ئۈلگە سۈپىتىدە كۆرسىتىپ بەردى. قىيامەتكە قەدەر كېلىدىغان پۈتكۈل ئىنسانلار ئۈچۈن ئۆرنەك ئىنسان بولدى. بۇ سەۋەپتىن ئۇلار ياشىغان دەۋر بەخت-سائادەت دەۋرى (ئەسرى سائادەت) دەپ ئاتالدى.

**ساھابە كىراملار (ھۆرمەتلىك ساھابىلەر) دىنىنى خاتىرجەم ياشاش ئۈچۈن نۇرغۇن كۈرەش قىلدى. دۇچ كەلگەن قىيىن ئۆتكەللەردىن**

ئىسلامدىن ئىلگىرىكى دەۋر «جاھىلىيەت دەۋرى» دەپ ئاتىلاتتى. ئۇ دەۋردە ئەرەپ يېرىم ئارىلىدىكى قەبىلىلەر ئارىسىدا قانلىق ئۇرۇشلار ۋە ئىچكى جېدەل-ماجىرالار يىللاردىن بۇيان داۋاملىشىپ كېلىۋاتقان ئىدى. ئىنسانلار غەم-ئەندىشە ۋە قورقۇش ئىچىدە ياشايتتى. جان ۋە مالنىڭ بىخەتەرلىكى كاپالەتكە ئىگە ئەمەس ئىدى. بايلار نامراتلارغا ناچار مۇئامىلە قىلاتتى. كۈچلۈكلەر ئاجىزلارنى، يامانلار ياۋاشلارنى بوزەك قىلاتتى. ھۆر كىشىلەر قۇل، دېدەك، چۆرە، مالايلارنى ۋەھشى ئۇسۇللاردا قىينايتتى. ئىسلام دىنى كەلگەندىن كېيىن بۇ سەلبىي مەنزىرىلەرنىڭ ھەممىسى يوقالدى. ئىنسانغا ئىنسانلىق ئىززەت-ھۆرمىتى بىلەن مۇئامىلە قىلىدىغان بىر مەدەنىيەت بارلىققا كەلدى.

**ئىمانى سايىسىدە ھالقىپ ئۆتۈشكە تىرىشتى. پەيغەمبىرىمىز كەبى ئۇلارمۇ ھەر خىل قىيىن-قىستاق، جاپا-مۇشەققەتلەرگە قىلچە باش ئەگمەي، ئادىللىق بىلەن يولىنى داۋاملاشتۇردى. بەزىسى ئوتتەك قىززىق قۇم ئۈستىدە ياتقۇزۇلدى. بەزىسى قامچا تاياقلار بىلەن ئۇرۇلۇپ، ئىماندىن ۋاز كېچىشكە مەجبۇرلاندى. بۇمۇ يەتمىگەندەك، ئۇلارغا ئىقتىسادىي ئىمبارگو (چەكلىمە) يۈرگۈزۈلدى. سودا-سېتىق بىلەن شۇغۇللىنىشى، ئالاقە ئىشلىرى توختىتىلدى. ئۇلار پەيغەمبىرىمىز بىلەن بىرلىكتە توپ-توغرا ئۈچ يىل مۇشۇنداق قىيىنچىلىقتا قالدى. ئاچلىقتىن قورسىقىغا تاش باغلىدى. ئوت-چۆپ، غازاڭ ۋە قۇرۇق تېرە پارچىسى قاتارلىقلارنى يەپ بولسىمۇ ياشاشقا تىرىشتى. پۈتۈن مال-بىساتلىرىنى تاشلاپ، تۇغۇلۇپ ئۆسكەن يۇرتىدىن ئايرىلىپ باشقا جايلارغا ھىجرەت قىلىشقا مەجبۇر بولدى. ئۇلار ئىمان لەززىتىنى بىر قېتىم تېتىغان ئىدى، شۇنىڭ ئۈچۈن جېنىنى پىدا قىلدى، ئەمما دىنىدىن قەتئىي ۋاز كەچمىدى.**

ساھابىلەر ئىسلام دىنى ئۇلارغا ئېلىپ كەلگەن گۈزەللىكلەرنى يەر يۈزىدە تارقىتىش ئۈچۈن جېنىنى، مېلىنى پىدا قىلدى. بەزىسى ھەزرىتى ياسىر، ھەزرىتى سۇمەييە، ھەزرىتى مۇسئاب ۋە ھەزرىتى ھەمزىگە ئوخشاش ئاللاھ يولىدا شېھىد بولدى. ھايات قالغانلار ئىسلامنى پۈتۈن ئىنسانلارغا بىلدۈرۈش ئۈچۈن دۇنيانىڭ تۆت تەرىپىگە قاراپ يولغا چىقتى. مۇقەددەس دىنىمىز ئۇلارنىڭ پىداكارلىقى سايىسىدە كۈنىمىزگە قەدەر ئۆزگەرمەي يېتىپ كەلدى.

***

رەببىمىز بىزنى ئىسلام نېمىتى بىلەن شەرەپلەندۈردى. بىزگە ئىماننى سۆيدۈرۈپ، ئۇنى قەلبىمىزگە يەرلەشتۈردى. دىنسىزلىقنى، گۇناھ قىلىشنى، قەبىھ ۋە ناچار ئىشلارنى بىزگە سەت كۆرسەتتى. پەيغەمبىرىمىزمۇ: «سىلەرگە ئاللاھنىڭ كىتابى قۇرئانى-كەرىم ۋە مېنىڭ سۈننىتىمدىن ئىبارەت ئىككى نەرسە قالدۇردۇم، ئۇلارغا مەھكەم ئېسىلغان چېغىڭلاردا يولدىن ئېزىقىپ كەتمەيسىلەر» دېيىش ئارقىلىق بىزگە قۇرئانى-كەرىم ۋە ئۆزىنىڭ ئۆرنەك ھاياتىنى قويۇپ كەتتى.

ئەگەر ئاللاھ بەرگەن نېمەتلەرنىڭ قەدرىنى بىلىپ، پەيغەمبىرىمىزنىڭ تەۋسىيىلىرىگە رىئايە قىلساق، دىنىمىزنى ئەڭ ياخشى ئۆگىنىپ، ئىبادەتلىرىمىزنى ئەڭ ياخشى ئادا قىلىپ، يامان، قەبىھ ئىشلاردىن يىراق تۇرالايمىز، ياخشى بىر مۇسۇلمان بولالايمىز.

# سوئاللار

## تېپىشماق تاپايلى



| | ئوڭدىن سولغا | | يۇقىرىدىن تۆۋەنگە |
|---|---|---|---|
| 1 | بەخت ـ سائادەت دەۋرى | 6 | ئىسلام دىنىدە ئۇستۇنلۇك ئۆلچىمى |
| 2 | ئۇلۇغ رەببىمىز ئىنسانلارنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە بەختلىك بولۇشىنى كاپالەتكە ئىگە قىلىش ئۈچۈن ئەۋەتكەن قائىدە ـ قانۇن ۋە تەۋسىيەلەر | 7 | ئاللاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلمىگەن ئۇيدۇرما دىنلار |
| 3 | يېگانە ئاللاھقا ئىمان ئېيتىش | 8 | ئىسلام دىنى كېلىشتىن ئىلگىرىكى زامانىنىڭ ئىسمى |
| 4 | ئاللاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن، يالغۇز ئاللاھقىلا ئىمان ئېيتىپ، ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىشقا بۇيرىغان دىن | 9 | قۇرئانى ـ كەرىمدە ئوغلىغا قىلغان نەسىھەتلىرى بايان قىلىنغان پەيغەمبەرنىڭ ئىسمى |
| 5 | ياراتقۇچىمىز ۋە توغرا يولنى تېپىش ئۈچۈن بېرىلگەن بۇيۇك نېمەت | 10 | پۈتكۈل پەيغەمبەرلەر ئېلىپ كەلگەن ھەق دىنىنىڭ ئورتاق ئىسمى |

## تۆۋەندىكى جۈملىلەرنى مۇۋاپىق پارچىلار بىلەن تولۇقلاپ تاماملاڭلار.

| | | | |
|---|---|---|---|
| 1 | ئىنسان روھ ۋە | | ئىنسانلارغا يېتەكچىلىك قىلغان. |
| 2 | بىزنى باشقا مەخلۇقلاردىن پەرقلەندۈرىدىغىنى ۋە | | دىنىنى ئۆزىنىڭ هاياتىدىنمۇ بەك مۇھىم بىلەتتى. |
| 3 | ئىنسان ئەقلىنى ئىشلىتىش ئارقىلىق توغرا ۋە | | ئەڭ ياخشى تۇرمۇش ئۇسۇلىنى كۆرسىتىدۇ. |
| 4 | پەيغەمبەرلەر توغرا يولنى تېپىشتا | | ئالەمشۇمۇل بىر دىندۇر. |
| 5 | دىنىمىزگە ئاساسلانغاندا، يارىتىلىشىمىزدىكى مەقسەت | | يەتمەيدىغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ. |
| 6 | دىن بىزگە ياخشى بىلەن يامانىنى، توغرا بىلەن خاتانى تونۇتۇپ، | | ياخشى بولغانىنى تاللىيالايدۇ. |
| 7 | ئىسلام ھەر دەۋرگە ۋە پۈتكۈل ئىنسانلارغا خىتاب قىلىدىغان | | بەدەندىن تۈزۈلگەن بىر مەخلۇقتۇر. |
| 8 | ئىسلام ئىنسانلارنى تاقىتى، كۈچى | | ئىنسان تەبىئىتىگە بەكلا ماس كېلىدۇ. |
| 9 | ئىسلامنىڭ ئەمىر-پەرمانلىرى | | بەدىنىمىزنى ئىنسانلىق خۇسۇسىيىتىگە ئىگە قىلىدىغىنى روھىمىزدۇر. |
| 10 | پەيغەمبىرىمىز | | رەببىمىزنى تونۇشىمىز ۋە ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىشىمىز ئۈچۈندۇر. |

تۆۋەندىكى بوشلۇقلارغا تىرناق ئىچىدىكى سۆزلەردىن مۇۋاپىق بولغىنىنى تاللاپ تولدۇرۇڭلار.

**(تەۋبە / سناش / ئەخلاقسىز / تىرىكلىكنى / ياخشى ئىش / جەھەننەم / ئىسلامنى / ئەھمىيەت / دىن / ياخشىلىق)**

1. «ئەي رەببىمىز! بىزگە دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ....... بەرگىن. بىزنى ....... ئازابىدىن قۇتقۇزغىن!»
2. «شۈبھىسىزكى، ئاللاھ گۇناھىغا ....... قىلغۇچىلارنى ۋە پاكىزلىققا ....... بەرگۈچىلەرنى ياخشى كۆرىدۇ.
3. «بۈگۈن سىلەرگە بەرگەن ......، نېمىتىمنى تاماملىدىم. سىلەرگە ....... دىن قىلىپ تاللىدىم.»
4. «ئاللاھ ئۆلۈمنى ۋە ....... نى قايسىڭلارنىڭ ئەمەلىڭلارنىڭ تېخىمۇ ياخشى ئىكەنلىكىنى ....... ئۈچۈن ياراتتى.»
5. «ئاللاھ ئادالەتلىك بولۇشقا، ........ قىلىشقا، خىش ـ ئەقرىبالارغا (ئۇرۇق ـ تۇغقانلارغا) غەمخورلۇق قىلىشقا بۇيرۇيدۇ. بارلىق ......... قىلمىشلارنى، ناچار ئىشلارنى ۋە ناھەقچىلىقنى مەنئى قىلىدۇ. سىلەرنى چۈشىنىپ رىئايە قىلسۇن دەپ ۋەز ـ نەسىھەت قىلىدۇ.»



# جاۋابلار



## تېپىشماق تاپايلى



## جۈملىلەرنى مۇۋاپىق پارچىلار بىلەن تۇتاشتۇرۇپ تاماملاڭلار.

| 1 | ئىنسان روھ ۋە | 4 | ئىنسانلارغا يېتەكچىلىك قىلغان. |
|---|---|---|---|
| 2 | بىزنى باشقا مەخلۇقلاردىن پەرقلەندۈرىدىغىنى ۋە | 10 | دىنىنى ئۆزىنىڭ ھاياتىدىنمۇ بەك مۇھىم بىلەتتى. |
| 3 | ئىنسان ئەقلىنى ئىشلىتىش ئارقىلىق توغرا ۋە | 6 | ئەڭ ياخشى تۇرمۇش ئۇسۇلىنى كۆرسىتىدۇ. |
| 4 | پەيغەمبەرلەر توغرا يولنى تېپىشتا | 7 | ئالەمشۇمۇل بىر دىندۇر. |
| 5 | دىنىمىزگە ئاساسلانغاندا، يارىتىلىشىمىزدىكى مەقسەت | 8 | يەتمەيدىغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ. |
| 6 | دىن بىزگە ياخشى بىلەن يامانىنى، توغرا بىلەن خاتانى تونۇتۇپ، | 3 | ياخشى بولغانىنى تاللىيالايدۇ. |
| 7 | ئىسلام ھەر دەۋرگە ۋە پۈتكۈل ئىنسانلارغا خىتاب قىلىدىغان | 1 | بەدەندىن تۈزۈلگەن بىر مەخلۇقتۇر. |
| 8 | ئىسلام ئىنسانلارنى تاقىتى، كۈچى | 9 | ئىنسان تەبىئىتىگە بەكلا ماس كېلىدۇ. |
| 9 | ئىسلامنىڭ ئەمىر ـ پەرمانلىرى | 2 | بەدىنىمىزنى ئىنسانلىق خۇسۇسىيىتىگە ئىگە قىلىدىغىنى روھىمىزدۇر. |
| 10 | پەيغەمبىرىمىز | 5 | رەببىمىزنى تونۇشىمىز ۋە ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىشىمىز ئۈچۈندۇر. |

## تۆۋەندىكى بوشلۇقلارغا تىرناق ئىچىدىكى سۆزلەردىن مۇۋاپىق بولغىنىنى تاللاپ تولدۇرۇڭلار.

1. ياخشىلىق، جەھەننەم 2. تەۋبە، ئەھمىيەت 3. دىن، ئىسلامنى
4. تىرىكلىكنى، سىناش 5. ياخشى ئىش، ئەخلاقسىز





دۇنيادا ھۇزۇرنىڭ، ئاخىرەتتە جەننەتنىڭ ئاچقۇچى

# ئىمان

- كەلىمە تەۋھىد ۋە كەلىمە شاھادەت
- ئىمان جەھەتتە ئىنسانلار
- ئىمان ھەققىدە نېمىلەرگە دىققەت قىلىشىمىز كېرەك؟
- ئىمانىمىزنى قانداق كۈچلەندۈرىمىز؟
- ئىمان ئارقىلىق ئېرىشكەنلىرىمىز
- پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىماندىكى راستچىللىقى





## «ئىشىنىدىكەنمەن، ئەمما خەۋەرسىز يۈرۈپتىمەن»

يىگىرمە ياشقا تېخى كىرمىگەن چاغلىرىم ئىدى. ھارۋىنىيەدىكى مەشھۇر ئارشاگغا كېتىۋاتاتتىم. ئۇ چاغلاردا ھەر قانداق بىر شوپۇر ئەگرى-بۈگرى تاغ يولىدىكى تار، ئوڭغۇل-دوڭغۇل ئويمان يوللاردا مېڭىشقا جۈرئەت قىلالمايتتى. بىز بىر مىنىبۇس تېپىپ، بىر قانچە ئائىلە يۆك-تاقلىرىمىز ۋە باشقا نەرسىلىرىمىزنى يەرلەشتۈرۈپ يولغا چىقتۇق. بىر دەمدىن كېيىن يېشىل رەڭنىڭ ھەممە خىلى جۇلالىنىپ تۇرغان ھەيۋەتلىك تاغ يولىغا يېتىپ كەلدۇق. 8-ئايدىكى قۇرت-قوڭغۇز، ھاشارەتلەرنىڭ نەغمە-ناۋالىرىنى ئاڭلىغاچ، ياپ-يېشىل ئارچا دەرەخلىرى ئارىسىدا مىنىبۇسنىڭ ئارقىسىدىن توپا-چاڭ تۇزىتىپ ئېگىزلىككە قاراپ كېتىۋاتاتتۇق. خۇدايىمغا شۈكرى، ئارقىمىزدا باشقا



ماشىنا يوق ئىدى. چۈنكى يولنىڭ بەزى يەرلىرى ئىككى ماشىنا سىغمايدىغان دەرىجىدە تار ئىدى. ھەتتا بەزى ئايلانمىلاردا مىنىبۇسنىڭ چاقىدىن چاچراپ چىققان تاشلار ئۇچۇپ بېرىپ جىلغىلارغا چۈشۈپ كېتەتتى.

مىڭبىر تەسلىكتە ئۆزۈن يانتۇ يولنى بېسىپ تۈگەتكەن ماشىنىمىز ئاخىرى تۈز يولغا چىقتى. بىر دەمدىن كېيىن تۆۋەن تەرەپكە قاراپ مېڭىش باشلىناتتى. مەن ئۆزەم ياقتۇرىدىغان بۇ گۈزەل مەنزىرىلەردىن داۋاملىق ھۇزۇرلىنىشنى، كۆڭلۈمنى خوش قىلغان بۇ سەپەرنىڭ ئاخىرلاشماسلىقىنى ئارزۇ قىلىپ، ئۇچۇق كۆزنەكتىن بېشىمنى چىقىرىپ، پاكىز، سالقىن تاغ ھاۋاسىدىن قانغۇدەك نەپەس ئېلىپ يايراپ كېتىۋاتاتتىم. بۇ ئەسنادا ئاجايىپ بىر مەنزىرىگە كۆزۈم چۈشتى. ھەيران قالدىم. ئىختىيارسىز ئۈنلۈك توۋلاپ سالدىم:

ـ ئاھ خۇدايىم! ئاۋۇ ئارچا دەرىخىگە بىر قاراڭلارچۇ! ئۇچلۇق بىر قىيا تاشنىڭ ئۈستىدە يىلتىز تارتىپ ئۆسۈپتۇ. ئاستىدا بىر سىقىم توپراقمۇ يوق!...

مەن مۇشۇنداق ئۆز-ئۆزۈمگە سۆزلەپ ئولىلاپ تۇرسام، ئالدى تەرەپتە ئولتۇرغان بىر مويسىپىت ئادەم مېنىڭ ھەيران قالغانلىقىمغا ئاچچىقى كەلگەندەك:

ـ بۇنىڭ ھەيران قالغۇدەك نېمىسى بار؟ بۇ يەردە بۇنداق دەرەخلەر كۆپ... ـ دېدى.

ـ نېمىشقا ھەيران قالمىغۇدەكمەن؟! ئاللاھنىڭ قۇدرىتىگە بىر قارىسىڭىزچۇ؟ تىك بىر قىيا تاشنىڭ چوققىسىدا بۆك-باراقسان ۋە چىرايلىق بىر ئارچا دەرىخىنى ياشارتىپتۇ ... ـ دېدىم.

ـ ۋاي، بۇنىڭ ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ قۇدرىتى بىلەن نېمە مۇناسىۋىتى بار؟

ـ نېمە مۇناسىۋىتى بولمىسۇن؟ ماقۇل، ئەمما باشقىچە بولسا قانداق بولاتتى؟ ئۇ ئارچا دەرىخىنى ئەڭ مۇمكىن بولمايدىغان يەردە ياشاتقان كىم؟

ـ ھېچكىم، بالىموي. نېمىشقا چوقۇم بىرى بۇ دەرەخنى ياشارتىشى كېرەككەن؟ بۇلار ھەممىسى قالاق، ئىپتىدائى كۆز قاراش.

ـ ئەمما ئاللاھ ئۇ ئارچا دەرىخىنى ئۇ يەردە يارىتىپ ياشارتمىسا، كىم قىلدى بۇ ئىشنى؟

ـ مەسىلەن، مۇنداق ئويلاپ باق: بىر قۇش ئېغىزىدا بىر ئارچا ئۇرۇقچىسىنى چىشلەپ ئۇچۇپ كېتىۋېتىپ، دەل مۇشۇ قىيا تاشنىڭ ئۈستىگە كەلگەندە ئاغزىدىكى ئۇرۇقچا چۈشۈپ كەتتى. چۈشۈپ كەتكەن ئارچا ئۇرۇغى قىيا تاشنىڭ بىر پۇچۇق تەرىپىدە توختاپ قېلىپ، ئۇ يەردىكى توپراقتا يىلتىز تارتتى. كېيىن قىيانىڭ ئاستىغا كىرگەن يىلتىزى بىلەن مۇشۇنداق كۆكلەپ ياشىرىپ چىقتى.

ـ ئەھۋال سىزنىڭ دېگىنىڭىزدەك بولغان تەقدىردىمۇ، مۇشۇلارنىڭ ھەممىسىنى ياراتقان بىر ياراتقۇچى يوقمۇ؟

ـ ئەلۋەتتە، يوق! ياراتقۇچى دېگەن گەپكە ئىشىنىش ھازىرقى زاماندا بەك ئەيىپ.

ـ يېشىڭىز بۇنچە چوڭ تۇرۇپ، بۇ گەپ قانداقلارچە ئېغىزىڭىزدىن چىقىپ قالدى؟ مەن سىزگە بۇ ھەقتە نۇرغۇن مىسال سۆزلەپ بېرەلەيمەن.

بىز مۇشۇنداق دېيىشىپ، تالاش-تارتىش، بەس-مۇنازىرىگە چۈشۈپ كەتتۇق. ئاۋازىمىزمۇ ئۈنلۈك چىقىشقا باشلىدى. مويسىپىت ئادەم توۋلىغانسىرى مەنمۇ ۋاقىرايتتىم. بىزنىڭ تالاش-تارتىشىمىزنى سۈكۈتتە تۇرۇپ ئاڭلاۋاتقان باشقا يولۇچىلارمۇ گېپىمىزگە قوشۇق سالاتتى. لېكىن تۇرقىدىن ئوقۇمۇشلۇق بىر كىشى ئىكەنلىكى بىلىنىپ تۇرغان بۇ مويسىپىت كىشىدىن باشقا ھېچكىم ئاللاھنى ئىنكار قىلمايتتى. ئەمما كۆپچىلىك تالاش-تارتىشنى تىزراق تۈگىتىشىمىزنى، ئېغىزىمىزنى يۇمۇشىمىزنى بەكرەك خالايتتى.

بۇ چاغدا مىنىبۇسنىڭ سۈرئىتى بارغانسىرى تېزلىششكە باشلىدى. يۇز مېتىرچە پەستە يېپەتەك سوزۇلۇپ ياتقان جەيھۇن دەرياسىغا مىنىبۇسنىڭ چاقلىرىدىن ئۇچۇپ چىقىپ چۈشكەن تاشلار بىزنى ھاڭ-تاڭ قالدۇردى. ھەممەيلەن جىم بولۇپ بىر-بىرىگە قاراشتى. شوپۇر ئاستا ئارقىغا قاراپ: «تۇرمۇزدىن چاتاق چىققاندەك قىلىدۇ!» دېدى. سول تەرىپىمىز ئارچا دەرەخلىرى بىلەن قاپلانغان يانتۇ تاغ باغرى ئىدى. بۇ يانتۇلۇقنىڭ تۆۋەن تەرىپىدە قىيا تاشلارغا بۇژغۇن چاچرىتىپ ئۆركەشلەپ ئېقىۋاتقان جەيھۇن دەرياسى كۆرۈنۈپ



تۇراتتى. ئۇڭ تەرىپىمىز بولسا، تىك خادا تاشلار بىلەن تولغان بىر چوڭقۇر هاڭ ئىدى. بىر قانچە سىكونتلۇق تېڭىرقاشتىن كېيىن ھەممەيلەن ئالاقزادە بولۇپ، تووۋلاپ يىغلاشقا باشلىدى. بەزىسى كەلىمە شاھادەت ئوقۇيتتى، بەزىسى بىسمىللاھ دەيتتى. بەزىسى «ئاللاھ، ئاللاھ!» دەپ يىغلاپ دۇئا قىلاتتى. ئاللاھقا ئىشەنمەيدىغانلىقىنى ئېيتقان ھېلىقى مويسىپىت ئادەم بولسا، ھەممىنى ئۇنتۇپ: «ئاللاھىم! بىزنى قۇتقۇز، ئاللاھىم!...» دەپ توختىماستىن دۇئا قىلىۋاتاتتى.

بۇ ئەھۋال ئۇزۇن سۈرمىدى. چۈنكى بىز قورقۇپ چۆچۈپ تۇرغاندا تۇيۇقسىز ماشىنىنىڭ سۈرئىتى ئاستىلاشقا باشلىدى. بىر دەمدىن كېيىن يولنىڭ بىر تەرىپىدە توختىدى. يولۇچىلار ئالاقزادە بولغان ھالدا ماشىنىدىن پەسكە چۈشتى. ھەممەيلەن ھەيرانلىق بىلەن:

- ۋاي، زادى نېمە ئىش بولدى؟
- تورمۇز بۇزۇلۇپ قالدى دەۋاتقانتىڭغۇ؟
- قورقۇپ يۈرىكىمىز يېرىلىپ كېتەي دېدى.
- چاقچاق قىلغانمۇ يا بولمىسا؟!...

شوپۇر يېنىمىزغا كېلىپ، باياتتىن مۇنازىرىلەشكەن مويسىپىت كىشىگە قاراپ:

-- خىجىل بولساڭ بولمامدۇ ئاللاھ يوق دېگىلى؟! باياتتىن يوق دېدىڭ. كېيىن تورمۇزدىن چاتاق چىققانلىقىنى ئاڭلاپلا ھەممەيلەندىن ئاۋۋال ئاللاھ، ئاللاھ دەپ توۋلىدىڭ. سەن ئېيتقاندەك، ئاللاھ يوق بولسا، (خۇدايىم ساقلىسۇن بۇنداق دېيىشتىن)، نېمىشقا ئۇنىڭغا دۇئا قىلىپ ياردەم تىلەيسەن؟- دېدى. ئاندىن شوپۇر بىزگە قاراپ:

- خاپا بولماڭلار، ئەسلى تورمۇز بۇزۇلۇپ قالمىغان. مەن تالاش-تارتىشڭلارنى ئاڭلاپ، ماۋۇ ئادەمگە بىر ساۋاق بېرىپ قوياي دەپ شۇ... - دېگەچ ماشىنىغا چىقتى.

ماشىنا كېتىۋاتقاندا پەقەت قۇرت-قوڭغۇزلارنىڭ غىڭىلدىغان ئاۋازىلا بار ئىدى. ھەممەيلەن سۈكۈتتە مو يسىپىت كىشى يۈزى قىزارغان ھالدا خىيالغا چۆمگەن... ئارشاڭغا يېتىپ كېلىپ، يۈك-تاقلىرىمىزنى ماشىنىدىن چۈشۈرىۋاتقاندا مېنىڭ يېنىمغا كېلىپ:

- ئوغلۇم، سەندىن ئەپۇ سورايمەن. مۇشۇنچە يىلدىن بويان ئىشەنمەيمەن دەپ ئويلاپ كېلىۋاتقان ئاللاھقا ئەسلى ئىشىنىدىكەنمەن. شۇنداق، ئىشىنىدىكەنمەن، لېكىن خەۋىرىم يوقكەن... بۇنى ھېس قىلىشىمغا سەن سەۋەبچى بولدۇڭ. - دېدى. ئاندىن شوپۇرغا قاراپ: «شوپۇر ئەپەندىم! سىزگىمۇ كۆپ رەھمەت! ماڭا ئىمانىمنى ھېس قىلدۇرىدىغان بىر پۇرسەت بەردىڭىز.» دېدى.

— ۋەھبى ۋەققاسئوغلۇ
(مۇئەللىمنىڭ خاتىرە دەپتىرى)

# ئىمان

ئاللاھنىڭ بارلىقى ۋە بىرلىكى، مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى چىن كۆڭلىدىن قوبۇل قىلىش ئىمان دەپ ئاتىلىدۇ.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«مۆمىنلەر ھەقىقەتەن بەختكە ئېرىشتى.»

(مۇئمىنۇن سۈرىسى 1 ـ ئايەت)

## ئەبەدىي قۇتۇلۇش يارۇلى: كەلىمەئى ـ تەۋھىد

كۆڭلىمىزدىكى ئىماننى تىلىمىزدا ئېيتقان سۆز كەلىمە تەۋھىدتۇر.

كەلىمەئى ـ تەۋھىد ئىككى قىسمىدىن تۈزۈلگەن:

«لا ئىلاھە ئىللەللاھ» قىسمىدا ئاللاھتىن باشقا تەڭرى دەپ قارالغان بارلىق مەۋجۇدىيەتلەرنىڭ ھەممىسىنى رەت قىلىمىز. پۈتۈن ۋۇجۇدىمىز بىلەن ئاللاھقا قەرزدار ئىكەنلىكىمىزنى، دۇنيادا ئاللاھ تەلەپ قىلغاندەك ئىش ـ ھەرىكەت قىلىدىغانلىقىمىزنى ئىپادىلەيمىز. ئىبادەتكە لايىق يېگانە مەۋجۇداتنىڭ يالغۇز ئاللاھ

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

(ئەڭ پەزىلەتلىك زىكىر «لا ئىلاھە ئىللەللاھ»؛ ئەڭ پەزىلەتلىك دۇئا «ئەلھەمدۇلىللاھ»تۇر.)

(تىرمىزى: «دەئاۋات»، 9)



### كەلىمەئى ـ تەۋھىد:

لَا اِلٰهَ اِلَّا اللّٰهُ مُحَمَّدٌ رَسُولُ اللّٰهِ

«لا ئىلاھە ئىللەللاھ، مۇھەممەدۇن رەسۇلۇللاھ»

«ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر ۋە مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭ پەيغەمبىرىدۇر.»

ئىكەنلىكىنى قوبۇل قىلىمىز. «مۇھەممەدۇن رەسۇلۇللاھ» قىسمىدا مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ بىزگە ئاللاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەنلىكى، ئۇنىڭ بىزنىڭ ھاياتىمىزغا يېتەكچىلىك قىلىدىغان بىر ئۈرنەك پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى چىن كۆڭلىمىزدىن قوبۇل قىلىمىز.

كەلىمەئى-تەۋھىدنىڭ مەنىسىنى تەپەككۇر قىلىش ۋە بۇ سۆز بىلەن ئاللاھنى ئەسلەپ زىكىر قىلىشنىڭ كۆپ سەۋەبى بار. «لا ئىلاھە ئىللەللاھ» سۆزىنى چىن كۆڭلىمىزدىن سۆزلىگىنىمىزدە ئىچىمىزدىكى بىئاراملىقلاردىن قۇتۇلىمىز، كۆڭلىمىز خاتىرجەم بولىدۇ. قەلبىمىزگە ئاللاھ سۆيگۈسى يەرلىشىدۇ. ئاللاھ ياخشى كۆرىدىغان بەندىلەردىن بولالايمىز.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

««لا ئىلاھە ئىللەللاھ» دەپ كۆپ زىكىر قىلىپ ئىمانىڭلارنى يېڭىلاپ تۇرۇڭلار.»

(ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل، 2-جىلد، 359)

## ئىماننىڭ سۆزدىكى ئىپادىلىنىشى: كەلىمەئى-شاھادەت

ئاللاھ ۋە پەيغەمبەرگە ئىمان ئېيتقانلىقىمىزنى كۆرسىتىدىغان ئەڭ مۇھىم ئىپادە كەلىمەئى-شاھادەتتۇر. كەلىمەئى-شاھادەت ئىسلامنى قوبۇل قىلغانلىقىمىز ۋە بۇ ئىمانىمىزنى خەلقى ئالەمگە ئېلان قىلغانلىقىمىزنىڭ سۆزدىكى ئىپادىسىدۇر. كەلىمەئى-شاھادەت بىلەن مۇسۇلمان بولغانلىقىمىزنى، ئىسلامنىڭ ئەمىر-پەرمانلىرىغا ئىتائەت قىلىدىغانلىقىمىزنى جاكارلايمىز. ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارغا بەرگەن ھەق-ھوقۇق ۋە مەسئۇلىيەتلەرگە ئىگە بولىمىز. ئىسلام ئۈممىتىنىڭ بىر ئەزاسى بولىمىز.



سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوق ئىكەنلىكىگە ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇنىڭ ئەلچىسى ئىكەنلىكىگە گۇۋاھلىق بەرگۈچى (شاھادەت ئېيتقۇچى) كىشىگە ئاللاھ جەھەننەم ئوتىنى ھارام قىلىدۇ.»

(مۇسلىم: «ئىمان»، 47)

كەلىمە ـ شاھادەت قانداق؟

اَشْهَدُ اَنْ لَا اِلٰهَ اِلَّا اللهُ
وَاَشْهَدُ اَنَّ مُحَمَّدًا عَبْدُهُ وَرَسُولُهُ

«ئەشھەدۇ ئەللا ئىلاھە ئىللەللاھ ۋە ئەشھەدۇ ئەننە مۇھەممەدەن ئەبدۇھۇ ۋە رەسۇلۇھ»

كەلىمە ـ شاھادەتنىڭ مەنىسى نېمە؟

قەتئىي ئىشىنىمەنكى، ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر. يەنە قەتئىي ئىشىنىمەنكى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسىدۇر.

كەلىمە ـ شاھادەت ئېيتىش بىلەن نېمىنى ئىپادىلىگەن بولىمىز؟

**كەلىمە ـ شاھادەت بىلەن:**

- ئاللاھنىڭ بارلىقى ۋە بىرلىكىگە ئىشەنگەنلىكىمىزنى،
- ئاللاھتىن باشقا ھېچكىمنىڭ ئىبادەت قىلىنىشقا لايىق ئەمەسلىكىنى،
- ئۇنىڭ ئەمر ـ پەرمانلىرىغا ئىتائەت قىلىپ ياشايدىغانلىقىمىزنى،
- پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا، ئۇنىڭ ئاللاھتىن ئېلىپ كەلگەن بارلىق خەۋەرلىرىگە ئىشىنىدىغانلىقىمىزنى ئىپادىلىگەن بولىمىز.

# ھاياتى مۇشۇنداق ئۆزگەردى

ئىسلامنىڭ دەسلەپكى يىللىرى ئىدى. مۇسۇلمانلارنىڭ سانى كۈندىن-كۈنگە كۆپىيىۋاتاتتى. پەيغەمبىرىمىزنىڭ تاغىسى ھەزرىتى ھەمزىنىڭ مۇسۇلمان بولۇشى بىلەن، ئىسلامنى قوبۇل قىلغانلارنىڭ سانى ئوتتۇز توققۇز كىشىگە يەتكەن ئىدى.

ھەزرىتى ھەمزىنىڭ مۇسۇلمان بولۇشى مۇشرىكلارنى ئەندىشىگە سېلىپ قويدى. مەككە مۇشرىكلىرىنىڭ كاتتىۋاشلىرى تىزلىكتە جىددى يىغىن ئېچىپ، ئىسلامنىڭ تارقىلىشىنى قانداق توسۇش توغرىسىدا مەسلىھەتلەشتى.

- بۇلارنىڭ سانى ھەر كۈنى كۆپىيىپ كۈچلىنىپ كېتىۋاتىدۇ. دەرھال بىر ئامال تاپمىساق، كەلگۈسىدە ئالدىنى ئالغىلى بولمايدىغان خېيىم-خەتەر مەيدانغا كېلىدۇ. بۇنىڭغا قارشى كەسكىن بىر چارە-تەدبىر قوللىنىشىمىز كېرەك. - دېيىشتى.

خىلمۇ-خىل تەكلىپلەر ئوتتۇرىغا قويۇلغان يىغىندا ئەڭ قاتتىق چارىنى ئەبۇ جەھىل ئوتتۇرىغا قويدى:

- مۇھەممەدنى ئۆلتۈرۈشتىن باشقا چارە يوق. ئۇنى ئۆلتۈرگۈچىگە ئالتۇن ۋە تۆگە مۇكاپات بېرەيلى.

- دېيىشى بىلەن ئۆمەر ئورنىدىن چاچراپ تۇرۇپ:

- بۇ ئىشنى پەقەت خەتتاب ئوغلى ئۆمەر قىلالايدۇ. - دېدى. ئوقتەك چىققان ئۆمەر ئالقىشلار ئىچىدە ئۆيىگە قايتتى. قىلىچىنى ئېلىپ، پەيغەمبىرىمىزنى ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن يولغا چىقتى.



يولدا ئابدۇللاھنىڭ ئوغلى نۇئەيم ئۇچرىدى. نۇئەيم ئۆمەرنىڭ غەزەپ بىلەن ئالدىراش كېتىۋاتقانلىقىدىن گۇمانلىنىپ:

- قەيەرگە ماڭدىڭ، ئۆمەر؟ - دەپ سورىدى.

- ئەرەپلەر ئارىسىغا بۆلگۈنچىلىك ئۇرۇقى چاچقان مۇھەممەدنىڭ بەدىنىنى يوق قىلىشقا.

- ئۆمەر، سەن بەك چوڭ ئىشقا تۇتۇش قىلىپسەن. مۇسۇلمانلار مۇھەممەدنىڭ ئەتراپىدا پەرۋانىدەك ئايلىنىدۇ. سېنى ئۇنىڭ يېنىغا يېقىنمۇ كەلتۈرمەيدۇ. ماقۇل، خالىغىنىڭنى قىلدىڭمۇ دەيلى، ھاشىم ئوغۇللىرى سېنى ساق قويارمۇ؟

- ھە، سەن ئۇلارنىڭ ئادىمىمۇ؟ سەنمۇ مۇھەممەدنىڭ دىنىغا كىردىڭمۇ؟

- سەن تۇلا ماڭا ئارىلاشماي، ئۆزەڭنىڭ يېقىنلىرىڭنى باشقۇر. سىڭلىڭ فاتىمە بىلەن ئۇنىڭ ئېرى سەئىد مۇسۇلمان بولدى!

بۇنى ئاڭلىغان ئۆمەرنىڭ بېشىدىن تۈتۈن چىقىپ كەتتى. ئاچچىغىدا نېمە قىلارىنى بىلەلمەي قالدى. سىڭلىسى بىلەن ئۇنىڭ ئېرىنىڭ مۇسۇلمان بولغانلىقىغا ئىشىنىشنى خالىمايتتى. ئەمما ئاڭلىغانلىرى راست بولسىچۇ؟ ئەمدى قانداق قىلىش كېرەك؟ ئاۋۋال كىمنىڭ يېنىغا بارسۇن؟

ئۆمەر كۆڭلىدىكى گۇماننى يوق قىلىش ئۈچۈن يولنى ئۆزگەرتىپ، ئۇدۇل سىڭلىسىنىڭ ئۆيىگە قاراپ ماڭدى. ئۆيدە قۇرئان ئوقۇلۇۋاتاتتى. فاتىمەنىڭ يولدىشى سەئىد ئىبنى زەيدنىڭ ئۆيدە ھەزرىتى ھەبباب ئۇلارغا قۇرئان ئۆگىتىۋاتاتتى. ئۆمەر ئىشىكنىڭ يېنىغا كەلگەندە ئۆيدە ئوقۇلۇۋاتقاننى ئاڭلىدى. ئىشىكنى يېرىۋەتكۈدەك قاتتىق مۇشتلاشقا باشلىدى. ئۆينىڭ ئىچىدىكىلەر ئۆمەرنىڭ كەلگەنلىكىنى بىلىپ، قورقۇپ كەتتى. ھاپىلا-شاپىلا ھەببابنى يوشۇرۇپ قويدى. قۇرئان ئايىتى يېزىلغان ۋاراقنى تىقىپ قويغاندىن كېيىن يۈگرەپ بېرىپ ئىشىكنى ئاچتى. ئۆمەر غەزەپ بىلەن:

- نېمە ئوقۇۋاتىسىلەر؟ - دەپ ۋاقىرىدى.

- ھېچنېمە. - دېدى فاتىمەنىڭ ئېرى.

ئۆمەر:

- ھە، ئاڭلىغانلىرىم راست ئىكەندە! - دەپ سەئىدنىڭ گېلىنى سىقتى. ئۇنى قاتتىق بىر مۇشت بىلەن ئۇرۇپ يەرگە يىقىتتى. پۈتۈن غەزەپ-نەپرىتى بىلەن ئۇرۇپ چەيلەشكە باشلىدى. سىڭلىسى فاتىمە ئېرىنى قۇتقۇزۇش ئۈچۈن ئۆمەرنىڭ قولىغا ئېسىلدى. ئۆمەر ئەمدى فاتىمىنىمۇ شاپىلاقلاپ ئۇرۇشقا باشلىدى. ئېغىز-بۇرنى قانغا بويالغان فاتىمە:

- ئۆمەر! ئاڭلاپ تۇر، مەن ۋە ئېرىم مۇسۇلمان بولدۇق! قولۇڭدىن كەلگەننى قىل! ئۆلتۈرىۋەتسەڭمۇ دىنىمىزدىن ھەرگىز قايتمايمىز. - دېدى.

فاتىمەنىڭ تاياق يېگەن تۇرقى ۋە يۈز-كۆزىدىن قان ئېقىپ تۇرۇپ ئېيتقان سۆز ئۆمەرگە قاتتىق تەسىر قىلدى. قەلبى يۇمشاشقا باشلىدى. قىلغان ئىشىغا پۇشايمان قىلىپ تۇرغان يېرىدە تۇرۇپ قالدى. تەمكىن ئاۋازدا:

- سىز ئوقۇغان نەرسەڭلارنى چىقىرىڭلار، كۆرۈپ باقاي. - دېدى.

ھەبباب يوشۇرۇنۇپ تۇرغان يېرىدىن چىقىپ ئۆمەرگە:

- ئەي ئۆمەر! مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «ئەي ئاللاھىم! ئىسلامنى ئەبۇ جەھىل ياكى خەتتابنىڭ ئوغلى ئۆمەر بىلەن كۈچلەندۈرگىن!» دەپ دۇئا قىلغانلىقىنى ئاڭلىغانتىم. پەيغەمبىرىمىزنىڭ دۇئاسىنىڭ سەن بىلەن ئىجابەت بولۇشىنى ئۈمىد قىلىمەن. ئاللاھتىن قورققىن، مۇسۇلمان بولغىن! - دېدى.

بۇ ئەسنادا سىڭلىسى فاتىمە يوشۇرۇپ قويغان قۇرئان ۋارىقىنى ئەكىلىپ ئۆمەرگە بەردى. ۋاراقتا تاھا سۈرىسىنىڭ بېشىدىكى ئايەتلەر يېزىقلىق ئىدى.

ئۆمەر ئۇنى قولىغا ئېلىپ ئوقۇشقا باشلىدى. ئوقۇپ تۈگەتكەندىن كېيىن، چوڭقۇر خىيالغا چۆكتى. ئايەتلەر ئۇنىڭغا قاتتىق تەسىر قىلغان ئىدى. كۆڭلى ئەمدى ئىسلامغا رام بولۇپ، باشقىچە بىر ئادەمگە ئۆزگىرىۋاتاتتى. ئاغزىدىن مۇنۇ سۆزلەر چىقتى:

- مېنى مۇھەممەدنىڭ يېنىغا ئېلىپ بېرىڭلار!

ئۆيدىكىلەر ئۆمەرنىڭ بۇ سۆزىنى ئاڭلاپ خۇشال بولدى. دەرھال يولغا چىقتى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئەرقەمنىڭ ئۆيىدە ئىدى. ئۆمەرنىڭ قىلىچى بىلەن ئەرقەمنىڭ ئۆيىگە قاراپ كېلىۋاتقانلىقىنى كۆرگەن مۇسۇلمانلار ھودۇقۇپ كەتتى.

ھەزرىتى ھەمزە ئۇلارنى جاسارەتلەندۈردى:

ـ ياخشى بىر ئىش ئۈچۈن كېلىۋاتقان بولسا تېخى ياخشى! ئەگەر يامان نىيەت بىلەن كەلگەن بولسا، كۆرگۈلۈكىنى كۆرسىتىپ قويىمىز. قىلچىلىك ھودۇقماڭلار!

ئەرقەمنىڭ ئىشىكى ئالدىغا كەلگەن ئۆمەر پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئالدىغا كىرگۈزۈلدى. پەيغەمبىرىمىز ئۇنىڭدىن نېمىشقا كەلگەنلىكىنى سورىدى. ئۆمەر:

ـ ئاللاھ ۋە ئەلچىسىگە ئىمان ئېيتقانلىقىمنى جاكارلاش ئۈچۈن كەلدىم. ـ دېگەندىن كېيىن «ئەشھەدۇ ئەللا ئىلاھە ئىللەللاھ ۋە ئەشھەدۇ ئەننە مۇھەممەدەن ئەبدۇھۇ ۋە رەسۇلۇھ» دەپ مۇسۇلمان بولدى. ئۇ يەردە بۇنى ئاڭلىغانلار خۇشال بولۇشۇپ ئۈنلۈك ئاۋازدا تەكبىر توۋلىشىپ كەتتى. ئەرقەمنىڭ ئۆيىدىن چىققان «ئاللاھۇ ئەكبەر!» ئاۋازى مەككە كوچىلىرىدا ياڭرىدى.

ئۆمەر ئەمدى يېڭىچە بىر ھاياتقا قەدەم باسقان، مۇسۇلمانلارنىڭ ئارىسىغا قوشۇلغان ئىدى. ئىسلام ۋە مۇسۇلمانلارغا قارىتا ئىلگىرىكى ئۆچمەنلىكىدىن ئەسەرمۇ قالمىغان ئىدى. ئىسلامنىڭ گۈزەللىكىنى چۈشىنىپ يەتكەن، قەلبى ئىمان بىلەن تولغان ئىدى. كونا ئۆمەر كېتىپ، يېڭى ئۆمەر كەلگەندەك ئىدى.

ھەزرىتى ئۆمەرنىڭ ئىسلامغا كىرىشى بىلەن مۇسۇلمانلار تېخىمۇ كۈچلەندى. ئۇلارنىڭ سېپىدە ھەزرىتى ئۆمەرنىڭمۇ بولۇشى ئۇلارنىڭ جاسارىتىگە جاسارەت قوشۇپ، غەيرىتىنى كۈچلەندۈردى.

ئىسلامنى مەخپى ھالەتتە ئۆگىنىدىغان ئەرقەمنىڭ ئۆيىدىن چىقىپ، ھەممىسى بىرلىكتە كەبىگە قاراپ ماڭدى.

مۇشرىكلار كەبىگە يېقىن بىر يەردە ئولتۇرۇدى. ئالدى تەرەپتە مۇسۇلمانلار، ئۇلارنىڭ ئارقىسىدا ئۆمەرنىڭ ئۆزلىرىگە قاراپ كېلىۋاتقانلىقىنى كۆردى. ئۆمەر مۇسۇلمانلارنى ئالدىغا سېلىپ، بىزنىڭ يېنىمىزغا ھەيدەپ كېلىۋېتىپتۇ دەپ ئويلاشتى. لېكىن خاتالاشقانلىقىنى ئۇزۇن ئۆتمەيلا چۈشەندى. تەكبىر ئاۋازى بىلەن ئالغا ئىلگىرلەپ كېلىۋاتقان بىر توپ مۇسۇلمان كەبىگە يېقىن كېلىشى بىلەن ئۆمەر ئۇلارنىڭ ئالدىغا چىقتى. مەككىنىڭ كاتتىۋاشلىرىغا قاراپ:

ـ بىلمىگەنلەر بىلىڭلار! مەن خەتتابنىڭ ئوغلى ئۆمەرمەن. مەن مۇسۇلمان بولدۇم! ـ دەپ مۇسۇلمانلىقىنى جاكارلىدى. ئاندىن يۇقىرى ئاۋازدا كەلىمە شاھادەت ئېيتتى. مۇشرىكلار ئۆمەرنىڭ سۆزلىرىنى ئاڭلاپ نېمە قىلارىنى بىلەلمەي قالدى. ھەيرانلىقتا ياقىسىنى چىشلىدى. گەپ قىلمايلا كېتىپ قېلىشتى.



تۇنجى قېتىم كەبىگە ئاشكارا ھالدا جامائەت بولۇپ كېلەلىگەن مۇسۇلمانلار كەبىدە ناماز ئوقۇدى. ھەزرىتى ئۆمەرمۇ ئۇلار بىلەن بىللە ناماز ئوقۇپ، ئۆزىنى ئىسلام بىلەن شەرەپلەندۈرگەن ئاللاھتائالاغا ھەمدۇ ـ سانا ئېيتتى.

كەبىگە بىر قانچە قېتىم كەلگەن ئۆمەرنىڭ يۈرىگى ئىلگىرى پەيغەمبىرىمىزنى ئۆلتۈرگۈدەك دەرىجىدە غەزەپ ـ نەپرەت بىلەن تولغان ئىدى. ئەمدىلىكتە بولسا بۇ يۈرەك پەيغەمبەرنىڭ يولىدا ئۆلگۈدەك دەرىجىدە ئىمان ۋە سۆيگۈ ـ مۇھەببەت بىلەن تولغان ئىدى. كەلىمە شاھادەت بۇ ئىمان ۋە مۇھەببەتنىڭ ئەڭ گۈزەل سىمۋولى ئىدى.

# ئىمان جەھەتتە ئىنسانلار

ئىمان جەھەتتە ئىنسانلار ئىككى گۇرۇپپىغا ئايرىلىدۇ:

**1. ئىمان ئېيتقانلار**

**2. ئىمان ئېيتمىغانلار**



ئىمان جەھەتتە ئىنسانلار
- ئىمان ئېيتقانلار (مۆمىن ـ مۇسۇلمانلار)
- ئىمان ئېيتمىغانلار
  - كاپىر (ئىنكار قىلغۇچى)
  - مۇشرىك (ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرگۈچى)
  - مۇناپىق (ئىمان ئېيتقاندەك كۆرىنىدىغان ئىككى يۈزلىمچى)

## 1. ئىمان ئېيتقانلار

☺ ئاللاھنىڭ بارلىقى، بىرلىكى، مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ پەيغەمبەرلىكى ۋە ئۇنىڭ ئاللاھتىن ئېلىپ كەلگەنلىرىنىڭ راستلىقىنى چىن كۆڭلىدىن قوبۇل قىلغان كىشى مۆمىن ياكى مۇسۇلمان دەپ ئاتىلىدۇ. ئىمان ئېيتىپ ياخشى ئەمەل قىلغان كىشىلەر ئاخىرەتتە جەننەتكە كىرىدۇ.



ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار ــــ ئەنە شۇلار مەخلۇقاتلارنىڭ ياخشىسىدۇر. ئۇلارغا پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا بېرىلىدىغان مۇكاپات (ئۇلارنىڭ) تۇرار جايى بولغان، ئاستىدىن ئۆستەڭلەر ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەردۇركى، ئۇلار جەننەتلەردە مەڭگۈ قالىدۇ. ئاللاھ ئۇلاردىن رازى بولىدۇ، ئۇلارمۇ ئاللاھتىن مەمنۇن بولىدۇ. بۇنىڭغا پەرۋەردىگارىدىن قورققان ئادەم ئېرىشىدۇ.»



(بەييىنە سۈرىسى 7 ـ 8 ـ ئايەتلەر)

## 2. ئىمان ئېيتمىغانلار

ئىمان ئېيتمىغانلار دىنىنى ئىنكار قىلىش دەرىجىسىنىڭ ئوخشاش بولماسلىقىغا ئاساسەن كاپىر، مۇشرىك ۋە مۇناپىقتىن ئىبارەت ئۈچ خىلغا ئايرىلىدۇ.

☹ ئاللاھنىڭ بارلىقى، بىرلىكى، مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ پەيغەمبەرلىكى ۋە ئۇنىڭ ئاللاھتىن ئېلىپ كەلگەنلىرىنى قوبۇل قىلمىغان كىشى **كاپىر** دەپ ئاتىلىدۇ.

ئىمان ئاساسلىرىنى قوبۇل قىلمىغان كىشى كاپىر بولغىنىدەك، دىنىمىزنىڭ ئېنىق ئەمىر ـ پەرمانلىرىدىن خالىغان بىرىنى ئىنكار قىلغان كىشىمۇ كاپىر بولىدۇ. كاپىر پېتى ئۆلگەن كىشىلەر دىنىنى ئىنكار قىلغانلىقىنىڭ ھەققى ئۈچۈن جەھەننەمدە ئەبەدىي جازالىنىدۇ.

☹ ئاللاھنىڭ بارلىقىغا ئىشىنىش بىلەن بىرلىكتە، ئۇنىڭ بىرلىكىنى قوبۇل قىلمىغان، باشقا مەۋجۇداتلارنى ئۇنىڭغا شېرىك كەلتۈرگەن كىشى **مۇشرىك** دەپ ئاتىلىدۇ.

يوقتىن بار قىلىش، رىزىق بېرىش ۋە شىپا بېرىش يالغۇز ئاللاھقىلا ئائىتتۇر. باشقا مەۋجۇداتلارنىڭ بۇنداق ئالاھىدىلىككە ئىگە ئىكەنلىكىگە ئىشەنگەن كىشى ئۇنىڭغا شېرىك كەلتۈرگەن بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. ئاللاھنىڭ تەڭدىشى، ئوخشىشى ياكى ياردەمچىسى بارلىقىغا ئىشىنىشمۇ شېرىك كەلتۈرگەنلىك بولىدۇ.

☹ ئەمەلىيەتتە ئىشەنمىسىمۇ كۆرۈنۈشتە مۇسۇلمان قىياپىتىگە كىرىۋالغان كىشى **مۇناپىق** دەپ ئاتىلىدۇ. ئىككى يۈزلىمىچىلىكى تۈپەيلى مۇناپىقلار ئاخىرەتتە ئېغىر ئازابقا دۇچار بولىدۇ.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«كاپىرلار دوزاخ ئازابىغا دۇچار بولىدۇ، ئۇلارنىڭ ئۆلۈپ (ئارام تېپىپ قالماسلىقى ئۈچۈن) جانلىرى ئېلىنمايدۇ، ئۇلاردىن ئازابمۇ يېنىكلىتىلمەيدۇ، كۇفرىدا ھەددىدىن ئاشقان ھەر ئىنساننى ئەنە شۇنداق جازالايمىز. ئۇلار دوزاختا: «پەرۋەردىگارىمىز! بىزنى چىقىرىۋەتسەڭ (دۇنيادىكى ۋاقىتتا) قىلغان ئەمەللىرىمىزدىن باشقا ئەمەللەرنى قىلساق» دەپ يالۋۇرۇپ توۋلايدۇ. (ئاللاھ ئېيتىدۇ) «سىلەرگە ئۆمرۈڭلارنى ئۇزۇن قىلىپ، ۋەز ـ نەسىھەت ئالىدىغان ئادەم ۋەز ـ نەسىھەت ئالالىغۇدەك ۋاقىت بەرمىدىممۇ؟ سىلەرگە ئاگاھلاندۇرغۇچى (يەنى پەيغەمبەر) كەلدىغۇ، ئەمدى ئازابنى تېتىڭلار، زالىملارغا ھېچقانداق ياردەم بەرگۈچى يوق.»

(فاتىر سۈرىسى 36 ـ 37 ـ ئايەتلەر)

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئاللاھ ئۆزىگە بىرەر نەرسىنىڭ شېرىك كەلتۈرۈلۈشىنى (يەنى مۇشرىكلىك گۇناھىنى) ئەلۋەتتە مەغپىرەت قىلمايدۇ.»

(نىسا سۈرىسى 116 ـ ئايەت)

## ئىمان جەھەتتە نېمىلەرگە دىققەت قىلىشىمىز كېرەك؟

ئاللاھنىڭ بارلىقى، بىرلىكى ۋە مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى قوبۇل قىلغىنىمىزدا ئىمان ئېيتقان بولىمىز. لېكىن بىر قېتىم ئىمان ئېيتتىم دەپ قويۇشلا كۇپايە قىلمايدۇ. ئىمانىمىزنى ئەڭ ئاخىرقى نەپەسىمىزگە قەدەر دىققەت بىلەن ساقلىشىمىز كېرەك. چۈنكى ئىمانىمىز داۋاملىق ئىزچىل بولغاندىلا بىز ئاخىرەتتە ئەبەدىي بەخت ـ سائادەتكە ئېرىشەلەيمىز. شۇڭا تۆۋەندىكى جەھەتلەرگە دىققەت قىلىشىمىز كېرەك:

### دىنىمىزنىڭ ئىمان ئاساسلىرى ۋە ئاساسلىق قائىدە ھۆكۈملىرىنىڭ ھەممىسىنى قوبۇل قىلىشىمىز كېرەك.

دىنىمىزنىڭ ئىمان ئاساسلىرى ئاللاھقا، پەرىشتىلەرگە، كىتابلارغا، پەيغەمبەرلەرگە، ئاخىرەت كۈنىگە، قازا ۋە قەدەر (تەقدىر)گە ئىمان ئېيتىشتۇر.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«مۇناپىقلار چوقۇم دوزاخنىڭ ئەڭ ئاستىنقى قەۋىتىگە (يەنى قەئرىگە) تاشلىنىدۇ...» (نىسا سۈرىسى 145 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

«بۇ شۇنىڭ ئۈچۈندۇركى، ئۇلار (ئېغىزلىرىدا) ئىشىنىپ، ئاندىن (دىللىرىدا) ئىنكار قىلدى.» (مۇنافىقۇن سۈرىسى 3 ـ ئايەت)

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئى مۆمىنلەر! ئاللاھقا لايىق رەۋىشتە تەقۋادارلىق قىلىڭلار، پەقەت مۇسۇلمانلىق ھالىتىڭلار بىلەنلا ۋاپات بولۇڭلار.»

(ئال ـ ئىمران سۈرىسى 102 ـ ئايەت)



پەرز ۋە هارام هۆكۈملىرىمۇ دىنىمىزنىڭ ئاساسلىق قائىدىلىرىدۇر. ئاللاھتائالا ناماز، روزا، ھەج، زاكات، جىھاد قاتارلىق ئىبادەتلەرنى قىلىشنى بۇيرىغان. ئوغرىلىق، قاتىللىق، قىمار، ھاراق ـ شاراپ، جازانىخورلۇق، زىنا قاتارلىق قەبىھ ئىشلارنى مەنئى قىلغان. ئىمانىمىزنىڭ ئىناۋەتلىك بولۇشى ئۈچۈن بۇلارنىڭ ھەممىسىنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن ئېنىق بۇيرۇلغان ياكى مەنئى قىلىنغانلىقىغا چىن كۆڭلىمىزدىن ئىشىنىشىمىز كېرەك. ئىسلام دىنى بۇيرىغان بۇ ئىمان ئاساسلىرى ۋە ئاساسلىق قائىدە ھۆكۈملەردىن بەزىلىرىنى ياقتۇرماي قوبۇل قىلماسلىق، مەسخىرە قىلىش، ئىنكار قىلىدىغان سۆز ـ ھەرىكەتلەرنى قىلىپ سېلىش — ئاللاھ ساقلىسۇن — دىنىدىن چىقىپ كاپىر بولۇپ كېتىشكە سەۋەبچى بولۇپ قالىدۇ.

### قورقۇ بىلەن ئۈمىد ئارىسىدا ياشىشىمىز كېرەك.

ئىبادەتلىرىمىز ۋە ياخشى ئىشلىرىمىزغا ئارتۇق ئىشىنىپ، جەننەتكە كىرىشتە چاتاق يوق دەپ قاراش توغرا ئەمەستۇر. شۇنداقلا، قىلىپ سالغان خاتا ئىشلار ۋە گۇناھلار تۈپەيلى ئۆزىمىزنى مەن ئەمدى تۈگەشتىم، ئېنىق ھالدا جەھەننەملىك بولدۇم دەپ قاراشمۇ توغرا ئەمەستۇر. ئاللاھنىڭ ئەپۇ قىلىدىغانلىقىدىن خاتىرجەم بولۇش ياكى ئۇنىڭ مەرھەمىتىدىن ئۈمىدنى ئۈزۈش ئىمانىمىزنى يوقىتىپ قويۇشىمىزغا سەۋەبچى بولۇپ قېلىشى مۇمكىن. شۇڭا، ئاللاھتائالانىڭ چەكسىز مەرھەمەتلىك ۋە ئەپۇ قىلغۇچى ئىكەنلىكىگە ئىشىنىش، لېكىن گۇناھكارلارنى جازالايدىغانلىقىنىمۇ ئەستىن چىقارماسلىق كېرەك. جەننەتكە كىرىشنى ئۈمىد قىلىش، جەھەننەمگە كېتىپ قېلىشتىن قورقۇشىمىز كېرەك. يەنى بۇ قورقۇش بىلەن ئۈمىدلىنىش ئارىسىدا تەڭپۇڭ بىر ھايات ياشىشىمىز كېرەك. جەننەتكە لايىق بولۇشقا، جەھەننەمگە ئېلىپ بارىدىغان ناچار ئىش ـ ھەرىكەت ۋە گۇناھلاردىن يىراق تۇرۇشقا تىرىشىشىمىز كېرەك.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«سىلەر كىتابنىڭ (يەنى تەۋراتنىڭ) بىر قىسىم ئەھكاملىرىغا ئىشىنىپ، بىر قىسىم ئەھكاملىرىنى ئىنكار قىلامسىلەر؟ سىلەردىن شۇنداق قىلغانلارنىڭ جازاسى پەقەت ھاياتىي دۇنيادا خارلىققا قېلىش، قىيامەت كۈنى قاتتىق ئازابقا دۇچار بولۇشتۇر. ئاللاھ قىلمىشىڭلاردىن غاپىل ئەمەستۇر.»

(بەقەرە سۈرىسى 85 ـ ئايەت)



قىيامەت كۈنى يالغۇز بىرلا كىشى جەننەتكە كىرىدۇ دەپ ئېلان قىلىنسا، ئۇ كىشى مەن بولسام دەپ ئۈمىدلىنىمەن. يەنە پەقەت بىر كىشى جەھەننەمگە كىرىدۇ دەپ ئېلان قىلىنسا، ئۇ كىشى مەن بولۇپ قالارمەنمۇ دەپ ئەندىشە قىلىمەن.

— ھەزرىتى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ



ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«(ئى مۇھەممەد! مېنىڭ تىلىمدىن) ئېيتقىنكى، «(گۇناھلارنى قىلىۋېرىپ) ئۆزلىرىگە جىنايەت قىلغان بەندىلىرىم! ئاللاھنىڭ رەھمىتىدىن ئۈمىدسىزلەنمەڭلار. ئاللاھ ھەقىقەتەن (خالىغان ئادەمنىڭ) جىمى گۇناھلىرىنى مەغپىرەت قىلىدۇ، شۈبھىسىزكى، ئاللاھ ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر.»

(زۇمەر سۈرىسى 53 ـ ئايەت)

# پەيغەمبەر خوشخەۋىرى

پەيغەمبىرىمىزنىڭ ساھابىلىرىدىن ئەمىر ئىبنى ئاس سەكراتتا ئىدى. بىر كۈنى دوستلىرى ئۇنى يوقلاپ كەلدى. ئۇنىڭ يېنىغا كىرگەندە ئەمىر ئىبنى ئاس يۈزىنى تام تەرەپكە قىلىپ يۇم-يۇم يىغلاۋاتاتتى. ئوغلى ئۇنىڭغا تەسەللىي بەرمەكچى بولۇپ:

- دادا، پەيغەمبىرىمىز ساڭا جەننەتكە كىرىدىغانلىقىڭ توغرىسىدا خوشخەۋەر بەرگەنتىغۇ؟! نېمىشقا بۇنچىۋالا يىغلايسەن؟ - دېدى.

بۇ چاغدا ئەمىر ئىبنى ئاس دوستلىرى تەرەپكە قاراپ ئۆرۈلۈپ:

- ئاخىرەت ئۈچۈن ھازىرلىغان ئەڭ قىممەتلىك ئۈزۈق «لا ئىلاھە ئىللەللاھ مۇھەممەدۇن رەسۇلۇللاھ» سۆزىدۇر. - دېدى. ئاندىن بىر ئەسلىمىسىنى سۆزلەپ بەردى:

«بىر چاغلاردا، پەيغەمبىرىمىزگە مەندىنمۇ بەك ئۆچ ۋە نەپرەتلىنىدىغان بىر كىشى يوق ئىدى. بىر ئامال قىلىپ ئۇنى ئۆلتۈرۈۋېتىشنى تولىمۇ ئارزۇ قىلاتتىم. ئەگەر مەن مۇشۇ خىيالىم بىلەن تۇرغاندا ئۆلۈپ كەتكەن بولسام، چوقۇمكى جەھەننەمگە كەتكەن بولاتتىم.

ئاللاھتائالا كۆڭلۈمگە ئىسلام مۇھەببىتىنى سېلىشى بىلەن مەن پەيغەمبىرىمىزنىڭ يېنىغا كېلىپ:

- قولۇڭنى ماڭا ئۇزاتقىن، ساڭا بەيئەت قىلاي (ساڭا ئىمان ئېيتىدىغانلىقىمغا، ئىتائەت قىلىدىغانلىقىمغا قەسەم قىلىمەن) دېدىم. رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالام قولىنى ئۇزىتىشى بىلەن مەن قولۇمنى تارتىۋالدىم. پەيغەمبىرىمىز:

- نېمە بولدى؟ ئىمان ئېيتىشتىن ۋاز كەچتىڭمۇ ياكى؟ - دەپ سورىدى.

- ئىمان ئېيتىمەن، لېكىن بىر شەرتىم بار. - دېدىم.

- قانداق شەرت ئۇ؟ - دەپ سورىدى.

- ئاللاھنىڭ مېنى ئەپۇ قىلىشىنى تەلەپ قىلىمەن. - دېدىم. بۇنىڭ بىلەن پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېدى:

- مۇسۇلمان بولساڭ، ئۆتمۈشتىكى گۇناھلىرىڭ ھەممىسى ئۆچۈرۈلىدۇ. ھىجرەت قىلىشمۇ گۇناھلارنى يوق قىلىدۇ. ھەج قىلىشمۇ ئىلگىرىكى گۇناھلارنى يۇيىدۇ.

مەن پەيغەمبىرىمىزنىڭ بۇ سۆزىنى ئاڭلاپ بەك خۇشال بولدۇم. ئۇنىڭ مۇبارەك قولىنى تۇتۇپ تۇرۇپ، ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتتىم. بۇ ئىمان بىلەن بىرلىكتە پەيغەمبىرىمىزگە قارىتا كۆڭلۈمدە شۇنداق بىر سۆيگۈ - مۇھەببەت پەيدا بولدىكى، ھېچكىمنى ئۇنى ياخشى كۆرگەندەك ياخشى كۆرمىدىم.»

(مۇسلىم: «ئىمان»، 192)



# ئىمانىمىزنى كۈچلەندۈرۈش ئۈچۈن نېمە قىلىشىمىز كېرەك؟

ئىمان ئەقلىمىزنىڭ رەھبىرى، قەلبىمىزنىڭ ھۇزۇر مەنبەسىدۇر. بۇ دۇنيادىن مەڭگۈلۈك ئالەمگە خۇشال ھالەتتە كۆچىشىمىز پەقەت ئىمان بىلەنلا مۇمكىندۇر.

ئىمان بارلىق ئىبادەتلەرنىڭ ئاساسىدۇر. ئىبادەتلەر پەقەت ئىمان بىلەنلا قەدىر-قىممەتكە ئېرىشىدۇ. ئىبادەتلىرىمىزنى ياخشى كۆرۈپ قىلىش، گۈزەل ئەخلاقلىق بولۇش، قىلغان ھەر بىر ئىشىمىزدا ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىشنى مەقسەت قىلىش قاتارلىق ئىش-ھەرىكەتلەر ئىمانىمىزنىڭ ئەڭ شىرىن مېۋىلىرىدۇر. شۇنداقلا بۇ خىل ئىش-ھەرىكەتلەر ئىمانىمىزنىڭ تېخىمۇ كۈچىيىشىگە تۈرتكە بولىدۇ.

ئىمانىمىز:

- ✔ رەببىمىزگە يېقىنلىقىمىز،
- ✔ ئىبادەتلىرىمىز،
- ✔ ھارامدىن يىراق تۇرۇشتا ئالاھىدە دىققەت قىلىشىمىزغا ئاساسەن قەلبىمىزگە يەرلىشىپ، ھاياتىمىزغا تەسىر كۆرسىتىدۇ.

ئاللاھقا بولغان سۆيگۈ-مۇھەببەت كۈچلۈك ئىماننىڭ نەتىجىسىدۇر. ھارام ئىشلارنى قىلىش، ئىبادەتلەرگە سەل قاراش ئىماننىڭ ئاجىزلىقىنى كۆرسىتىدۇ. ئاللاھقا قارىتا مۇھەببەت ۋە ھۆرمەت بىلەن كۆزگە ياش كېلىدىغان كىشىنىڭ ئىمانى بىلەن ھارام ئىشلارنى قىلچە تەپ تارتماي قىلىۋېرىدىغان، ئىبادەتلىرىگە سەل قارايدىغان كىشىنىڭ ئىماننىڭ دەرىجىسى ئوخشاش بولمايدۇ.

ئىمان قەلبىمىزدە بىخلانغان، ئاستا-ئاستا بوي تارتىپ ياشىرىپ ئۆسكەن نازۇك بىر كۆچەتكە ئوخشايدۇ. بۇ كۆچەتنىڭ چوڭ بولۇپ مېۋىگە كىرىشى ئۈچۈن ئۇنى ئاسراپ پەرۋىش قىلىشىمىز، ئىمانىمىزنى مەنىۋى غىزالار بىلەن ئۇزۇۋقلاندۇرۇپ كۈچلەندۈرۈشىمىز، ھەر خىل زىيانلىق قاراش ۋە ئەقىدىلەردىن يىراق تۇتۇشىمىز كېرەك. چۈنكى، پەرۋىشسىز قالغان كۆچەت قۇرۇپ كەتكىنىدەك، دىققەت قىلىپ قوغدالمىغان ئىمانمۇ — ئاللاھ

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«بوشاڭلىق قىلماڭلار، ئۈمىدسىز بولماڭلار، ئەگەر مۆمىن بولساڭلار، ئۈستۈنلۈك قازىنىسىلەر.»

(ئال-ئىمران سۈرىسى 139-ئايەت)



ئىمان نۇردۇر ھەم قۇۋۋەتتۇر. ھەقىقىي ئىمانغا ئىگە بولغان كىشى كائىناتتا جەڭ ئېلان قىلالايدۇ (يەنى كائىناتتا ئاللاھتىن باشقا ھېچكىمدىن قورقمايدۇ.)

— بەدىئۇززامان








ساقلىسۇن! ــــ يوق بولۇپ كېتىشى مۇمكىن.

ئىمان بىزنىڭ ئەڭ قىممەتلىك سەرمايىمىزدۇر. ئېنىق دۈشمىنىمىز بولغان شەيتان پۇرسەت تاپسىلا قەلبىمىزدىكى ئىماننى يوق قىلىشقا تىرىشىدۇ. بۇ سەۋەپتىن ئىمانىمىزنى ھەمىشە جانلىق تۇتۇشىمىز، ئۆمرىمىزنىڭ ئاخىرىغىچە ياخشى ساقلىشىمىز كېرەك. بۇنىڭ ئۈچۈن:

- ✔ سالىھ، ياخشى ئىش ـ ھەرىكەت، ئەمەللەرنى قىلىشىمىز،
- ✔ ئىبادەتلىرىمىزنى ئۆز ۋاقتىدا تەئدىل ـ ئەركان بىلەن ئادا قىلىشىمىز،
- ✔ تەپەككۇر قىلىشىمىز،
- ✔ گۇناھ ئىشلار ۋە ھارامدىن يىراق تۇرۇشىمىز،
- ✔ ياخشى، سالىھ كىشىلەر بىلەن بىرلىكتە بولۇشىمىز لازىم.

### ئاللاھ رازىلىقىغا ئېرىشىش ئۈچۈن قىلىنغان ياخشى ئىشلارنىڭ ئورتاق ئىسمى: سالىھ ئەمەل

ئىمان بىر نەزىرىيىۋى بىلىم ۋە كۆز قاراش ئەمەستۇر. ئىماننىڭ يۇقىرى پەللىسىگە ئۆرلەش ئىبادەت ۋە ياخشى ئىشلارنى قىلىشىمىزغا باغلىقتۇر. ئىمان ئالدى بىلەن قەلبكە نەقىشلىنىدۇ، ئاندىن ئىش ـ ھەرىكەتلەرگە ئايلىنىپ ياشايدۇ. بۇ نوقتىغا كەلگەندە ئىماننىڭ ھەقىقىي لەززىتىنى تېتىغىلى

**سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:**

«سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردىن ئىسلامغا ياخشى رىئايە قىلغانلارنىڭ قىلغان ھەر بىر ياخشى ئىشى ئۈچۈن ئون ھەسسىدىن يەتتە يۈز ھەسسىگىچە ساۋاب يېزىلىدۇ. قىلغان ھەر بىر يامان ئىشى ــــ ئۇ كىشى ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا بارغۇچە ــــ شۇ پېتى خاتىرلىنىدۇ.»

(بۇخارى: «ئىمان»، 31)



ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىش ئۈچۈن قىلىنغان ھەر بىر ياخشى ئىش ئىمانىمىزنى كۈچلەندۈرىدۇ.



بولىدۇ. شۇڭا، قۇرئان ـ كەرىم ۋە ھەدىس ـ شەرىفلەردە ئادەتتە ئىمان بىلەن سالىھ ئەمەل بىرلىكتە تىلغا ئېلىنغان.

ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشتۈرۈدىغان بارلىق

ياخشى ئىش ـ ھەرىكەتلەرنىڭ ھەممىسى **سالىھ ئەمەل** دەپ ئاتىلىدۇ. بۇنىڭغا ئاساسەن:

- ئاللاھتائالانىڭ ئەمىر ـ پەرمانلىرىنى بىجا كەلتۈرۈش،
- ئاللاھتائالا چەكلىگەن ئىشلاردىن يىراق تۇرۇش،
- گۈزەل ئەخلاقلىق بولۇش،
- مەخلۇقاتلار (يارىتىلغۇچىلارغا) قارىتا مېھرى ـ شەپقەت، مەرھەمەت بىلەن مۇئامىلە قىلىش،
- ئىلىم ئۆگىنىش ۋە ئۆگىتىش،
- ئىنسانىيەتكە تۆھپە قوشۇش ئۈچۈن ئىشلەش،
- ئىنسانلارغا ياردەم قىلىش، دەردىگە دەرمان بولۇش،
- ھايۋانلارغا ياخشى مۇئامىلە قىلىش،
- مۇھىتنى پاكىز تۇتۇش

قاتارلىق ياخشى ئىش ـ ھەرىكەتلەرنىڭ ھەممىسى سالىھ ئەمەلدۇر.

ئىمانىمىز قەلبىمىزدە يانغان ۋە يولىمىزنى يورۇتىدىغان بىر لامپا، سالىھ ئەمەللەر بۇ لامپىنى مۇھاپىزەت قىلىپ، نۇرىنى ساق ۋە نۇرلۇق تۇتىدىغان بىر پانۇسقا ئوخشايدۇ. ئىمانىمىزنى مۇھاپىزەت قىلىش ۋە كۈچلەندۈرۈش ئۈچۈن سالىھ ئەمەللەرنى كۆپلەپ قىلىشىمىز كېرەك. سالىھ ئەمەللىرىمىز كۆپەيگەنسېرى قەلبىمىزدىكى ئىمان نۇرىمۇ كۈچلىنىدۇ. ئاللاھ ۋە پەيغەمبىرىمىزگە بولغان سۆيگۈ ـ مۇ ھە بىبتىمىز كۈچىيىدۇ.



بىر كىشى پەيغەمبىرىمىزنىڭ يېنىغا كېلىپ:

ـ ئەي ئاللاھنىڭ ئەلچىسى! جەھەننەمدىن يىراقلاشتۇرىدىغان ۋە جەننەتكە يېقىنلاشتۇرىدىغان ئىش ـ ھەرىكەتلەرنى ماڭا دەپ بەرگىن. ـ دېدى.

بۇنىڭ بىلەن پەيغەمبىرىمىز ئۇنىڭغا مۇنداق دېدى:

ـ ئاللاھقا ئىبادەت قىلىپ، ئۇنىڭغا ھېچكىمنى شېرىك قىلمىغىن. ناماز ئوقۇپ، زاكات بەرگىن. ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىڭنىڭ ھالىدىن خەۋەر ئالغىن.

(مۇسلىم: «ئىمان»، 14)

## ئىمانىمىزنى جانلىق تۇتۇشتىكى پۇرسەتلەر: ئىبادەتلىرىمىز

ئىمانىمىز بىلەن ئىبادەتلىرىمىز ئوتتۇرىسىدا بىۋاستە مۇناسىۋەت بار. ئىبادەتلىرىمىزنى ئادا قىلىشتىكى قىزغىنلىقىمىز، سەممىيلىكىمىزنىڭ قانچىلىك دەرىجىدە بولۇشى قەلبىمىزدىكى ئىماننىڭ كۈچلۈك ياكى ئاجىز ئىكەنلىك دەرىجىسىنى كۆرسىتىدۇ.

ئىمانى كۈچلۈك مۆمىن ئىبادەت قىلىشتىن خۇشاللىقنى ئىبرىشىدۇ، ھۇزۇر، لەززەت ئىچىدە ئىبادەت قىلىدۇ. بۇنىڭدىن مەنىۋىي ھاياجان ھېس قىلىدۇ. ئىمانى ئاجىز مۆمىن بولسا، ئىبادەتلەردە ھۇرۇنلۇق قىلىدۇ. ئىبادەتلىرىنى ۋاقتىدا تولۇق ئادا قىلالمىغانلىقى ئۈچۈن دىنىي ھاياجىنى ئاز قالىدۇ. گۇناھ قىلىشتىن قاچمايدىغان بولىدۇ. قەلبى قاتتىقلىشىدۇ. كۆڭلىدىكى ئىمان نۇرى ئاستا ـ ئاستا يوقىلىدۇ.

ئىبادەت قىلىش بىزنى ئاللاھقا يېقىنلاشتۇرىدۇ. ئۇنىڭ ياخشى كۆرۈشى ۋە رازىلىقىغا ئېرىشىشىمىزگە سەۋەبچى بولىدۇ. ناماز، روزا، زاكات، سەدىقە، راستچىللىق، دوست، مېھماننى ياخشى كۈتۈۋېلىش،



ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئۇلار ئۆرە تۇرغاندىمۇ، ئولتۇرغاندىمۇ، ياتقاندىمۇ ئاللاھنى ئەسلەپ تۇرىدۇ، ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ يارىتىلىشى توغرىسىدا پىكىر يۈرگۈزىدۇ. (ئۇلار ئېيتىدۇ) `پەرۋەردىگارىمىز ! بۇنى بىكار ياراتمىدىڭ. سەن پاكتۇرسەن، بىزنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن`.»

(ئال-ئىمران سۈرىسى 191-ئايەت)

ھەدىيەلىشىش قاتارلىق ئىبادەت ۋە ياخشى ئىش-ھەرىكەتلىرىمىز ئۇلۇغ رەببىمىز بىلەن ئارىمىزدىكى مەنىۋي مۇناسىۋەتنى جانلىق تۇتۇپ، ئىمانىمىزنى كۈچەيتىدۇ.

### ئىنساننىڭ چۈشىنىش ئۇپۇقى: تەپەككۇر

- رەببىمىزنىڭ ئۇلۇغلۇقىنى،
- ئۇنىڭ كۈچ-قۇدرىتىنىڭ بۈيۈكلىكىنى،
- كائىنات ۋە ئۇنىڭ ئىچىدىكى مەۋجۇداتلارنىڭ گۈزەللىكلىرىنى،
- ئىنساننىڭ يارىتىلىشىدىكى مەقسەتنى،
- دۇنيانى، ئۆلۈمنى ۋە قەبرە ھاياتىنى،
- قىيامەتنى، ھېساب بېرىشنى، جەننەتنى ۋە جەھەننەمنى ئويلاپ، بۇلاردىن ئىبرەت ئېلىش دېگەنلىكتۇر.

ئىنسان ۋە كائىناتتىكى باشقا مەۋجۇداتلارنىڭ يارىتىلىشىدا ئاللاھنىڭ بارلىقى ۋە بىرلىكىنى كۆرسىتىدىغان نۇرغۇن دەلىللەر بار. چەكسىز كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى مۇكەممەل قائىدە-قانۇنىيەتلەرنى ئويلىغان چېغىمىزدا رەببىمىزنىڭ نەقەدەر كۈچلۈك ۋە ئۇلۇغ ئىكەنلىكىنى ھېس قىلالايمىز. ئۆزىمىزنىڭ ئاجىز، كۈچسىزلىكىمىزنى بىلىمىز. گەرچە شۇنچە



بىر سائەتلىك تەپەككۇر غەپلەت بىلەن قىلىنغان بىر يىللىق نەپلە ئىبادەتتىن ئۈستۈندۇر.



ئاجىز بولساقمۇ، ئۇلۇغ رەببىمىزنىڭ بىزگە قانچىلىك مېھرىبان، شەپقەتلىك ۋە سېخى ئىكەنلىكىنى تونۇپ يېتىمىز.

ھايات، ئۆلۈم ۋە ئاخىرەتنى ئويلىغىنىمىزدا دۇنيا ھاياتىنىڭ ۋاقىتلىق ئىكەنلىكىنى ئەسكە ئالىمىز. دۇنيادىكى بارلىق قىلمىشلىرىمىزنىڭ ھېسابىنى ئاخىرەتتە بېرىدىغانلىقىمىزنى ئۇنۇتمايمىز. بۇ تەپەككۇر سايىسىدە تېخىمۇ كۈچلۈك بىر ئىمانغا ئىگە بولىمىز. ھاياتىمىزنى رەببىمىزنى تونۇش ۋە جەننەتكە ئېرىشىش ئۈچۈن بىزگە بېرىلگەن مۆھلەت دەپ بىلىمىز. ئاتا-ئانىمىز، ئۇرۇق-تۇغقانلىرىمىز، دوست-يارەنلىرىمىز ۋە باشقا ئىنسانلارغا ياخشى مۇئامىلە قىلىمىز. ھېچقانداق مەخلۇققا زىيان سالمايمىز.

## ئەڭ خاسىيەتلىك سۆز

بىر سىقىم ئىدۇق،
ئاسمانغا سىغمايدىغان.
بىر سىقىم ئىدۇق،
جەننەتكە تەشنا بولغان.

چۈشمەس تىلىمىزدىن،
سۆكۈلمەس قەلبىمىزدىن،
ئەڭ خاسىيەتلىك سۆزدۇر بۇ،
لا ئىلاھە ئىللەللاھ.

يار بولدۇق كۆڭلۈمگە،
سۆيگۈ قويدۇق ئىچىمگە،
تەۋھىدنىڭ بىناسىدا،
كۆڭلۈم كۆڭلۈڭنىڭ ئۈستىدە.

چۈشمەس تىلىمىزدىن،
سۆكۈلمەس قەلبىمىزدىن،
ئەڭ خاسىيەتلىك سۆزدۇر بۇ،
لا ئىلاھە ئىللەللاھ.

پىشانىمىز ئاقلىقى،
كاپىرغا قورقۇنچ بولۇر،
مەزلۇم زۇلۇمغا ئۇچرىسا،
ئاغرىقى بىزگە بولۇر.

چۈشمەس تىلىمىزدىن،
سۆكۈلمەس قەلبىمىزدىن،
ئەڭ خاسىيەتلىك سۆزدۇر بۇ،
لا ئىلاھە ئىللەللاھ.



## قەلبىمىزگە قارا داغ چۈشۈرمەسلىك: گۇناھلاردىن يىراق تۇرۇش

بەدىنىمىز، روھىمىز، جەمئىيىتىمىز، ئىنسانلار ۋە جانلىقلارغا زىيان سالىدىغان قىلمىشلار بار. ئۇلۇغ رەببىمىز بۇ خىل قىلمىشلارنى مەنئى قىلغان.

ئاللاھتائالا شېرىك كەلتۈرۈش، يالغان گەپ قىلىش، غەيۋەت قىلىش، ئاتا-ئانىنى قاخشىتىش، نامازنى تەرك قىلىش ۋە باشقىلارغا زىيان سېلىش قاتارلىق قىلمىشلارنى چەكلىگەن. ئاللاھنىڭ بۇ ئەمىر-پەرمانلىرىغا رىئايە قىلمىساق، گۇناھ قىلغان بولىمىز.

قىلغان گۇناھ ئىشلار ئىمانىمىزنى زىيانغا ئۇچرىتىدۇ. گۇناھ ئىش قىلىشقا كۆنۈپ قېلىش ئىماننىڭ ئاجىزلىشىشىغا سەۋەبچى بولىدۇ. گۇناھلار كۆپەيگەنسېرى ئىبادەتكە قىزىقىش سۇسلىشىدۇ، ئاللاھنىڭ ئازابىدىن قورقۇش تۇيغۇسى ئاجىزلىشىدۇ.

قىلىپ سالغان ھەر بىر گۇناھ قەلبىمىزگە بىر قارا داغ چۈشۈرىدۇ. بۇ داغلارنىڭ كۆپىيىشى قەلبنى قاتتىقلاشتۇرۇۋېتىدۇ. قەلب قاتتىق بولغانسېرى گۇناھقا بولغان سەزگۈرلۈك يوقىلىشقا باشلايدۇ.



سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«مۆمىن كىشى گۇناھ قىلغان چېغىدا قەلبىدە بىر قارا چېكىت پەيدا بولىدۇ. ئەگەر ئۇ گۇناھنى تەرك قىلىپ، ئاللاھتىن مەغپىرەت تىلىسە، ئۇ قارا چېكىت ئۆچۈرۈلىدۇ. قەلبى ئەسلىدىكى پارلاق ھالىتىگە قايتىدۇ. گۇناھ قىلىشنى داۋاملاشتۇرسا، قارا چېكىتلەر كۆپىيىپ، قەلبنى تامامەن قارايتىۋېتىدۇ. ئاللاھتائالا: «ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس، بەلكى ئۇلارنىڭ قىلغان گۇناھلىرى تۈپەيلىدىن دىللىرى قارىيىپ كەتكەن.» (مۇتەففىفىن سۈرىسى 14-ئايەت) دېگەن ئايەتتە تىلغا ئېلىنغان «قارىيىپ كېتىش» دېگەندە مۇشۇ ئەھۋال كۆزدە تۇتۇلغان.»

(ئىبنى ماجە: «زۇھد»، 29)

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«ئاللاھ يولىدا ئۇزۇن سەپەرگە چىققان، چاچ-ساقاللىرى ئۆسۈپ كەتكەن، كىيىملىرىنى چاڭ-توزاڭ باسقان بىر كىشى ئاسمانغا قاراپ قولىنى ئېچىپ: «ئەي ئاللاھىم!» دەپ دۇئا قىلىدۇ. ھالبۇكى، ئۇ ھارام يەپ، ھارام ئىچكەن ۋە غىزاسى ھارام تۇرسا، بۇنداق كىشىنىڭ دۇئاسى قانداقلارچە مەقبۇل بولسۇنكى؟!..»

(مۇسلىم: «زاكات»، 65)

ئىلگىرى قىلىشقا پېتىنالمايدىغان گۇناھلاردىن يىراق تۇرمايدىغان بولىدۇ. بۇ سەۋەپتىن، بىلىپ-بىلمەي بىرەر گۇناھ قىلىپ سالغان ھامان دەرھال تەۋبە قىلىش، رەببىمىزدىن مەغپىرەت تىلىشىمىز كېرەك. قەلبىمىزدە گۇناھ قالدۇرغان سەلبىي تەسىرنى ياخشى ئىش، سالىھ ئەمەل قىلىش ئارقىلىق چىقىرىپ تاشلىشىمىز كېرەك.

## ھارام يېگۈچى ھارىمى بولىدۇ

يېمەك ـ ئىچمەكلىرىمىزنىڭ قەلب دۇنيايىمىز ۋە دىنىي سەزگۈرلۈكىمىزگە قارىتا كۈچلۈك تەسىرى بار. يېمەكلىكلىرىمىز قانچىكى پاكىز ۋە ھالال بولسا، دىنىي ھاياتىمىزمۇ شۇنچىلىك گۈزەل، ئىمانىمىزمۇ شۇنچىلىك ساغلام بولىدۇ.

بىر ماشىنىنىڭ يېقىلغۇسىنى ئويلاپ باقايلى. يېقىلغۇنىڭ ئىچىدىكى ساپ ئەمەس ماددىلار ماشىنىمىزنىڭ ئىچكى زاپچاسلىرىغا زىيان سالغىنىدەك، ئاشقازىنىمىزغا كىرگەن ھارام يېمەكلىكلەرمۇ دۇنيا قاراش ۋە ئەخلاقىمىزنىڭ بۇزۇلۇشىغا سەۋەبچى بولىدۇ. ھارام يېگەن ئىنسان ناچار ئىشلارنى ئويلايدۇ. كۆڭلى ناچار ئىشلارغا مايىل بولىدۇ. ناچار، ئەسكى ئىشلارنى قىلىدۇ. شۇڭا ئەجدادلىرىمىز: «ھارام يېگۈچى ھارىمى بولىدۇ» دېگەن.

### ئاللاھنى ئەسلىتىدىغان ياخشى دوستلار: سالىھ مۆمىنلەر

ئاللاھنىڭ ئەمىر ـ پەرمانلىرىغا ئەستايىدىل رىئايە قىلىدىغان، ئىبادەتلىرىنى ۋاقتىدا ئادا قىلىدىغان، ھالال ـ ھارامغا ئالاھىدە دىققەت قىلىدىغان، گۈزەل ئەخلاقلىق سالىھ مۇسۇلمانلار باردۇر.

بۇ مۇسۇلمانلار پايدىلىق ئىش قىلىدۇ، ھارامدىن يىراق تۇرىدۇ. گەپ ـ سۆزگە دىققەت قىلىدۇ، ھېچقانداق كىشىنى رەنجىتمەيدۇ. ئاللاھتائالانى ناھايىتى ياخشى كۆرىدۇ. ئاللاھتائالامۇ ئۇلارنى ياخشى كۆرىدۇ. بۇلار قۇرئاننىڭ ئىپادىسى بويىچە «سالىھ بەندىلەر»دۇر. سالىھ بەندىلەر ئاللاھتائالا ماختاپ تىلغا ئالغان ئۆلگە كىشىلەر بولۇپ، ئاللاھ بىزنىڭ ئۇلار بىلەن دوست بولۇشىمىزنى خالايدۇ.

كىشىگە ئۆزى ياخشى كۆرىدىغان ۋە بىللە يۈرىدىغان كىشىنىڭ سۆز ـ ھەرىكىتى چوقۇم تەسىر قىلىدۇ. ئىبادەتلىرىنى ئادا قىلمايدىغان، ھارامدىن يىراق تۇرمايدىغان، ئەخلاقى ناچار كىشىلەر بىلەن ئاغىنە بولساق، ئۇلارنىڭ يامان خۇيى بىزگە سەلبىي تەسىر كۆرسىتىدۇ. ئىمانىمىزنىڭ ئاجىزلىشىشىغا، ئەخلاقىمىزنىڭ بۇزۇلۇشىغا سەۋەبچى بولىدۇ.

سالىھ مۆمىنلەرنى ياخشى كۆرۈش ۋە ئۇلار بىلەن بىللە بولۇش بىزگە ئىجابىي تەسىر كۆرسىتىدۇ. چۈنكى ئىمان ئېيتقان روھلار تىنچ ۋە چوڭقۇر بىر دېڭىزغا ئوخشايدۇ. ئۇلارنىڭ يۈزىدە نۇر، كۆڭلىدە ھۇزۇر باردۇر. روھىدىكى مەنىۋىي گۈزەللىك سىرتىدا ئەكس ئېتىپ تۇرىدۇ. بۇ خىل كىشىلەر ئەتراپىغا ئىجابىي ئېنېرگىيە تارقىتىدۇ. ئاللاھ ۋە ئاخىرەتنى ئەسلىتىدۇ، سۆز ـ ھەرىكىتىدە ياخشى ئۆلگە بولىدۇ.

سالىھ بەندىلەر بىلەن دوست بولغىنىمىزدا ئىمانىمىز كۈچلىنىدۇ. ئاللاھقا بولغان سۆيگۈ ـ مۇھەببىتىمىز كۈچىيىدۇ. قەلبىمىزدە ھارامغا نىسبەتەن نەپرەت ھېسسى ئويغىنىدۇ. ئەخلاقىمىز گۈزەللىشىدۇ. ئاخىرىدا بىزمۇ ئۇلارغا ئوخشاش ئاللاھنىڭ ئەمىر ـ پەرمانلىرىغا ئىتائەت قىلىدىغان، ئۇنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىدىغان سالىھ مۆمىنلەردىن بولالايمىز.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«كىشىگە دوستىنىڭ تۇرمۇش ئۇسۇلى تەسىر كۆرسىتىدۇ. شۇڭا دوستلاشماقچى بولغان كىشىنى دىققەت بىلەن تاللاڭلار.»

(ئەبۇ داۋۇد: «ئەدەب»، 16)

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئى مۆمىنلەر! ئاللاھتىن قورقۇڭلار، راستچىللار بىلەن بىللە بولۇڭلار.»

(تەۋبە سۈرىسى 119 ـ ئايەت)

# سوئال سوراشنى بىلمىگەن ئادەم

كالېندار مىلادى 630-يىلىنى كۆرسىتىپ تۇراتتى. پەيغەمبىرىمىز مەدىنىدە مەسجىدى-نەبەۋىدە ساھابىلەر بىلەن سۆھبەتلىشىپ ئولتۇرغانىدا مەسجىدنىڭ ئالدىغا بىر ناتونۇش ئادەم كېلىپ توختىدى. ئۇزۇن ئۆرۈلگەن، پاخپايغان چاچلىرى قۇلىقىنىڭ ئىككى تەرىپىدە ساڭگىلاپ تۇراتتى. گەۋدىلىك، قاۋۇل بىر كىشى ئىدى. چاققانلىق بىلەن تۆگىسىدىن چۈشتى. تۆگىنى مەسجىدنىڭ ھويلىسىغا باغلىغاندىن كېيىن بەخىرامان قەدەم تاشلاپ ئولتۇرغانلارنىڭ ئالدىغا كەلدى:

- مۇھەممەد دېگەن قايسىڭلار؟ - دەپ سورىدى.

ئۇنىڭ مۇسۇلمان ئەمەسلىكى ئېنىق بىلىنىپ تۇراتتى. چۈنكى مۇسۇلمانلار پەيغەمبىرىمىزگە خىتاب قىلغاندا ئىسمىنى بىۋاستە چاقىرماي، ئاللاھتائالا ئۇنىڭغا بەرگەن «رەسۇلۇللاھ» ئۇنۋانىنى قوللىناتتى.



ئەسھابى كىرام ئۇنىڭغا رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالامنى كۆرسىتىپ:

- ئاۋۇ يەرگە يۆلىنىپ ئولتۇرغان بۇغداي ئۆڭلۈك كىشى شۇ. - دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەسجىدى-نەبەۋىدە ئولتۇرىدىغان بىرەر ئالاھىدە يېرى ياكى سىرتتىنا كېيىدىغان بىرەر ئالاھىدە كىيىمى يوق ئىدى. ساھابىلەرنىڭ ئارىسىدا ئۇلاردىن پەرقسىز ئولتۇراتتى. گۈلدەك جامالىنى ئىلگىرى كۆرۈپ باقمىغان ناتونۇش كىشى ئۇنى دەرھال تونىيالمايتتى.



بۇ كىشى رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا يېقىن كېلىپ، ئۇنىڭغا بوۋىسىنىڭ ئىسمى بىلەن خىتاب قىلىپ:

— ئابدۇلمۇتەللىبنىڭ ئوغلى! — دېدى.

رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ بۇ قوپال چاقىرىشىغا:

— لەببەي! مەن شۇ، قۇلىقىم سەندە. — دەپ جاۋاب بەردى. كىشى:

— سەندىن بەزى سوئاللارنى سورىماقچىمەن. سوئاللىرىمدا ھەددىدىن ئېشىپ كەتسەم، مەندىن رەنجىمە. — دېدى.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:

— رەنجىمەيمەن. خالىغىنىڭنى سورىغىن. — دېگەندىن كېيىن ناتونۇش كىشى بىلەن مۇنداق گەپ-سۆزلەر بولدى:

— قەبىلەمىزگە سەن ئەۋەتكەن ئەلچىدىن ئاڭلىشىمىزچە، ئاللاھنىڭ سېنى پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەنلىكىنى سۆزلەپ يۈرۈپسەن. سېنىڭ ۋە سەندىن ئىلگىرىكىلەرنىڭ رەببىنىڭ ئىسمى بىلەن سورايمەن. سېنى پۈتۈن ئىنسانلارغا ئاللاھ ئەۋەتتىمۇ؟

— ھەئە، شۇنداق! ئاللاھ ئەۋەتتى.

— ئۇنداق بولسا، ئاسمانلارنى كىم ياراتتى؟

— ئاللاھ ياراتتى.

— زېمىننىچۇ؟

— ئۇنىمۇ ئاللاھ ياراتتى.

— شۇ تاغلارنى زېمىنغا كىم يەرلەشتۈردى؟

— ئاللاھ يەرلەشتۈردى.

— يالغۇز ئاللاھقىلا ئىبادەت قىلىشنى، بۇتلارنى تاشلاپ، ئاللاھقا ھېچكىمنى شېرىك كەلتۈرمەسلىكنى ئەمر قىلىپسەن. ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن سورايمەن. بۇنداق دېيىشنى ساڭا ئاللاھ بىلدۈردىمۇ؟

— شۇنداق، ئاللاھ بىلدۈردى.

— ئاللاھ ئۈچۈن ماڭا ئېيتىپ بەر. كۈندە بەش ۋاقىت ناماز ئوقۇشنى ساڭا ئاللاھ بۇيرىدىمۇ؟

— شۇنداق، ئاللاھ بۇيرىدى.

— ئاللاھ ئۈچۈن ئېيت! بايلاردىن زاكات ئېلىپ، نامراتلارغا بېرىشنى ساڭا ئاللاھ بۇيرىدىمۇ؟

— شۇنداق، ئاللاھ بۇيرىدى.

ئەسھابى-كىرام ناتونۇش كىشى سورىغان ئەقىلگە ئۇيغۇن سوئاللارنى دىققەت بىلەن ئاڭلاپ ئولتۇراتتى. كىشى سوئالنى داۋاملاشتۇردى:

— سەن قەبىلىمىزگە ئەۋەتكەن ئەلچىڭدىن ئاڭلىشىمىزچە، ماددىي ئىمكانى يار بەرگەن كىشىلەرنىڭ كەبىنى زىيارەت قىلىشى كېرەكلىكىنى ئېيتىپسەن. شۇنداقمۇ؟

— شۇنداق، ئەلچى توغرا دەپتۇ.

— سېنى پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكۈچىنىڭ ھەققى ئۈچۈن ئېيت، بۇلارنىڭ ھەممىسىنى ساڭا ئاللاھ بۇيرىدىمۇ؟

— شۇنداق، ئاللاھ بۇيرىدى.

سورىغان سوئالىنىڭ ھەممىسىگە ئېنىق جاۋاب ئالغان كىشى رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالامغا قاراپ چوڭقۇر سەممىيەت ئىچىدە مۇنداق دېدى:

— قەتئىي ئىشىنىمەنكى، ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر. يەنە قەتئىي ئىشىنىمەنكى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسىدۇر. سەن ئاللاھتىن ئېلىپ كەلگەن ئەمر-پەرمانلارنىڭ ھەممىسىگە ئىمان ئېيتتىم. ئۇلارنى شۇ پېتى ئىجرا قىلىمەن. مەنئىي قىلىنغان ھەر قانداق ئىشتىن يىراق تۇرىمەن. مەن سەئد ئىبنى بەكىر قەبىلىسىدىن دىمام ئىبنى سەلەبە بولىمەن. قەبىلەمگە ۋاكالىتەن ساڭا كەلدىم. سېنى پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەن ئاللاھقا قەسەم قىلىمەنكى، سېنىڭ ئېيتقانلىرىڭنى ئارتۇقمۇ ئەمەس، كەممۇ ئەمەس، شۇ پېتى ئورۇنلايمەن.

دىمام ئورنىدىن تۇردى. تۆگىسىنى يېشىپ، ئۇنىڭ ئۈستىگە مىنىپلا قەبىلىسى تەرەپكە قاراپ كەتتى.

ئەسھابى-كىرام ئۇنىڭ ئارقىسىدىن ھەيرانلىق بىلەن قاراپ تۇرغاندا پەيغەمبىرىمىز كۈلۈمسىرەپ، مۇنداق خوشخەۋەر بەردى:

— شۇ چېچى ئۆرۈلگەن ئادەم راست گەپ قىلغان بولسا، جەننەتكە كىردى دېگەن گەپ.

(بۇخارى: «ئىلىم»، 6؛ مۇسلىم: «ئىمان»، 10)

# ئىمان ئارقىلىق ئېرىشكەنلىرىمىز

❁ جەھەننەمدىن قۇتۇلۇپ، جەننەتكە كىرىشىمىزگە تۈرتكە بولىدۇ.
❁ قىيىنچىلىق ۋە جاپا ـ مۇشەققەتلەرگە قارىتا چىدامچانلىق كۈچى بېرىدۇ.
❁ قېرىنداشلىق ۋە ئۆزئارا ياردەملىشىش روھىمىزنى كۈچەيتىدۇ.
❁ تۇيغۇ، كۆز قاراش ۋە ئىش ـ ھەرىكەتلىرىمىزگە ئىجابىي تەسىر كۆرسىتىدۇ.

## ئىمان

ھايات پەقەت مۇشۇ دۇنيادىكى ھاياتتىنلا ئىبارەت ئەمەستۇر. تەخمىنەن ئاتمىش ـ يەتمىش يىل ئەتراپىدا داۋاملاشقان بۇ دۇنيا ھاياتى بىزگە مەڭگۈلۈك ھاياتقا ھازىرلىنىشىمىز ئۈچۈن بېرىلگەن بىر پۇرسەتتۇر. ئۆلگەندىن كېيىن دۇنياغا قايتا كېلىش ئىمكانىمىز يوقتۇر. دۇنيادىكى بۇ پۇرسەتنى ئوبدان پايدىلانماي كەتكۈزۈپ قويغانلار ئاخىرەتتە قاتتىق پۇشايمان قىلىدۇ.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار، شۈبھىسىزكى، ئاستىدىن ئۆستەڭلەر ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە سازاۋەر بولىدۇ. بۇ چوڭ بەختتۇر.»

(بۇرۇج سۈرىسى 11 ـ ئايەت)



دۇنيا بىر ئىمتىھان مەيدانىدۇر. دۇنيادا ئىمان ئېيتىپ، سالىھ ئەمەل قىلغانلار جەننەتكە ئېرىشىدۇ. دىننى ئىنكار قىلىپ ناچار، قەبىھ ئىش قىلغانلار جەھەننەمگە لايىق بولىدۇ. ئاخىرەتتە بەخت ـ سائادەتلىك بولۇش ـ بولماسلىقىمىزنى دۇنيادىكى ئەقىدە ۋە ئىش ـ ھەرىكەتلىرىمىز بەلگىلەيدۇ. كۈچلۈك ئىمان بىزنى پايدىلىق، ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا ئۈندەيدۇ. **جەھەننەمدىن قۇتۇلۇپ، جەننەتكە كىرىشىمىزگە تۈرتكە بولىدۇ.**

ئىنسان يارىتىلىش جەھەتتىن ئاجىز يارىتىلغان بىر مەخلۇقتۇر. ئىمتىھان يۇرتى بولغان بۇ دۇنيا، قىيىنچىلىق ۋە جاپا ـ مۇشەققەتلەر بىلەن تولغان. دۇنيادا ھەممە ئادەمنىڭ ئۆزىگە چۇشلۇق دەردى، غېمى باردۇر. ماددىي ۋە مەنىۋىي قىيىنچىلىقلار، بالا ـ قازا، ماتەم ـ مۇسىبەتلەر تۇرمۇشىمىزنىڭ بىر پارچىسىدۇر. كېسەللىك، ئۆلۈم ۋە تەبىئى ئاپەت قاتارلىقلار ھەر ۋاقىت بېشىمىزغا كېلىش ئېھتىمالى بولغان ئەھۋاللاردۇر.

دىنغا ئىشەنمەيدىغان كىشى دۇنيادىكى قىيىنچىلىقلارنى چىدىغۇسىز قىيىن ـ قىستاق دەپ بىلىدۇ. ھالبۇكى، دىنغا ئىشىنىدىغان كىشى بولسا، ھايات ۋە ھادىسىلەرگە ئىمان كۆزىنىكىدىن قارايدۇ. مەيدانغا كەلگەن ھەر قانداق بىر ئىشتا بىرەر ھېكمەت بارلىقىنى بىلىدۇ. بېشىغا كەلگەن قىسمەت، ھادىسىلەرنى ئۆزىنى جەننەتكە ئېلىپ بارىدىغان بىرەر پۇرسەت سۈپىتىدە كۆرۈپ، سەۋرى ـ تاقەت، چىدام ـ غەيرەت بىلەن تۇرىدۇ. كېسەللىك، ئۆلۈم، ئايرىلىش، تەبىئى ئاپەت قاتارلىق قىيىنچىلىقلارغا دۇچ كەلگەندە ئۆزىنى يوقىتىپ، ئۈمىدسىزلىككە چۈشمەيدۇ. چۈنكى، ئىمان قەلبىمىزگە ھەر قانداق قىيىنچىلىق بىلەن بىرلىكتە بىر ئاسانلىقنىڭمۇ بىللە كېلىدىغانلىقىدىن ئىبارەت قاراشنى يەرلەشتۈرىدۇ. بېشىمىزغا كەلگەن ھەر قانداق ئىشنىڭ بىرەر ئىمتىھان سەۋەبى ئىكەنلىكى ۋە سەۋرى قىلىشىمىز كېرەكلىكىنى ئۆگىتىدۇ. **قىيىنچىلىق ۋە جاپا ـ مۇشەققەتلەرگە قارىتا چىدامچانلىق كۈچى بېرىدۇ.**

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«بىز سىلەرنى بىر ئاز قورقۇنچ بىلەن، بىر ئاز قەھەتچىلىك بىلەن ۋە ماللىرىڭلارغا، جانلىرىڭلارغا، باللىرىڭلارغا، زىرائەتلىرىڭلارغا يېتىدىغان زىيان بىلەن چوقۇم سىنايمىز. (بېشىغا كەلگەن مۇسىبەت، زىيان ـ زەخمەتلەرگە) سەۋر قىلغۇچىلارغا (جەننەت بىلەن) خۇش خەۋەر بەرگىن. ئۇلارغا بىرەر مۇسىبەت كەلگەن چاغدا، ئۇلار: `بىز ئەلۋەتتە ئاللاھنىڭ ئىگىدارچىلىقىدىمىز (يەنى ئاللاھنىڭ بەندىلىرىمىز)، چوقۇم ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا قايتىمىز` دەيدۇ.»

(بەقەرە سۈرىسى 155 ـ 156 ـ ئايەتلەر)

ئىمان باشقا ئىنسانلار بىلەن ئارىمىزدا سۆيگۈ ـ مۇھەببەت ۋە قېرىنداشلىق رىشتىسى پەيدا قىلىدۇ. **قېرىنداشلىق ۋە ئۆزئارا ياردەملىشىش روھىمىزنى كۈچەيتىدۇ.**

بىر جەمئىيەتنىڭ ئەزاسى بولۇش، دەرت ـ ئەلەملىرىنى ۋە قىيىنچىلىقلىرىنى باشقا ئىنسانلارغا ئېيتىپ، ئۇلارنىڭ كۆڭۈل بۆلۈشىگە ئېرىشىش كىشىنى راھەتلىتىدۇ.

ئىمان ئېيتقان چېغىمىزدا ياخشى ئىنسانلاردىن تەركىب تاپقان بىر جەمئىيەتنىڭ (جامائەتنىڭ) ئەزاسى بولىمىز. بۇ دۇنيادا يەككە ـ يېگانە ۋە بىچارە ئەمەسلىكىمىزنى بىلىمىز. خۇشاللىقتا ۋە غەم ـ قايغۇدا ئۇلار بىلەن بىللە بولۇپ، مەسىلىلەرنى بىرلىكتە ھەل قىلىمىز.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«مۆمىنلەر ئۆزئارا بىر ـ بىرىنى ياخشى كۆرۈش، بىر ـ بىرىگە ئىچ ئاغرىتىش ۋە بىر ـ بىرىنى قوغداشتا بىر بەدەنگە ئوخشايدۇ. بەدەندىكى ھەر قانداق بىر ئەزا ئاغرىسا، باشقا ئورگانلارمۇ ئۇيقۇسىزلىق ۋە قىزىتما بىلەن ئۇنىڭ ئاغرىقىنى تەڭ تارتىدۇ.»

(بۇخارى: «ئەدەب»، 27)

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«ئىنسان بەدىنىدە كىچىككىنە بىر گۆش پارچىسى بار. ئەگەر بۇ گۆش پارچىسى ياخشى بولسا، پۈتۈن بەدەن ياخشى بولىدۇ. ئەگەر بۇ گۆش پارچىسى بۇزۇلسا، پۈتۈن بەدەن بۇزۇلىدۇ. بۇ گۆش پارچىسى يۈرەكتۇر.»

(بۇخارى: «ئىمان»، 39)

تۇيغۇ ۋە كۆز قاراشلىرىمىزنى ئېتىقادىمىز شەكىللەندۈرىدۇ. ئىش-ھەركەتلىرىمىز بولسا، بۇ تۇيغۇ ۋە كۆز قاراشلىرىمىزنىڭ ئەينىكىدۇر. ئىمان بىزنىڭ تۇيغۇ، كۆز قاراش ۋە ئىش-ھەرىكەتلىرىمىزگە ئىجابىي تەسىر كۆرسىتىدۇ. ساغلام ئىمانغا ئىگە بولغان ۋاقتىمىزدا كۆز قاراشلىرىمىز ياخشىلىنىپ گۈزەللىشىدۇ. بۇنىڭ نەتىجىسىدە سۆز-ھەرىكىتىمىز، يۈرۈش-تۇرۇشىمىز، تۇرقىمىز گۈزەل بولىدۇ. راستچىل سەممىي، ياخشىلىقپەرۋەر، باشقىلارنىڭ ھەققىگە ھۆرمەت قىلىدىغان ئادەم بولىمىز. ئېغىزىمىزدىن ناچار، سەت گەپلەر چىقمايدۇ. ھېچكىمگە ئەزىيەت قىلمايمىز. قولىمىز ۋە تىلىمىزدىن ھېچكىمگە زىيان كەلمەيدۇ. گۈزەل ئەخلاق ئىگىسى بولىمىز. شۇنداق قىلىپ، ھەم ئاللاھتائالانىڭ رازىلىقىغا، ھەمدە ئەتراپىمىزدىكى ئىنسانلارنىڭ ھۆرمىتىگە ئېرىشىمىز.



كۆز قاراشلىرىڭىزغا دىققەت قىلىڭ، چۈنكى تۇيغۇڭىزغا ئايلىنىدۇ.
تۇيغۇلىرىڭىزغا دىققەت قىلىڭ، چۈنكى ئىش-ھەرىكىتىڭىزگە ئايلىنىدۇ.
ئىش-ھەرىكىتىڭىزگە دىققەت قىلىڭ، چۈنكى ئادىتىڭىزگە ئايلىنىدۇ.
ئادىتىڭىزگە دىققەت قىلىڭ، چۈنكى ئەخلاقىڭىز ۋە خاراكتېرىڭىزگە ئايلىنىدۇ.

# پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئىماندىكى راستچىللىقى



پەيغەمبەرلەر پۈتكۈل ئىنسانلارنى ئىمانغا دەۋەت قىلىش ئۈچۈن ئاللاھتائالا تەرىپىدىن تاللانغان ئۇلۇغ ئىنسانلاردۇر. ئۇلار ئالدى بىلەن ئۆزى ئىمان ئېيتىپ، ئاندىن كېيىن بۇ ئىمان نۇرىنى باشقا ئىنسانلارنىڭ قەلبىگە يەتكۈزۈشكە تىرىشقان.

مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئاللاھ تاللاپ ئەۋەتكەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ئاخىرقىسىدۇر. باشقا پەيغەمبەرلەرگە ئوخشاش ئۇمۇ ئۆزى تەبلىغ قىلماقچى بولغان دىنغا ئالدى بىلەن ئۆزى ئىمان ئېيتتى. ھېچقاچان بۇتلارغا چوقۇنۇپ باقمىدى. **ئاللاھتىن باشقا ئىلاھلارنى قوبۇل قىلمىدى.** ئۇلۇغ رەببىمىزنىڭ دىنىنى تارقىتىش ئۈچۈن پۈتۈن كۈچى بىلەن تىرىشتى. بۇ يولدا نۇرغۇن ئەزىيەتلەرگە بەرداشلىق بەردى.

مەككە مۇشرىكلىرى پەيغەمبىرىمىزنى دىن دەۋاسىدىن ۋاز كەچتۈرۈش ئۈچۈن نۇرغۇن ھىيلە-مىكىرلەرنى قوللانغان بولسىمۇ، ئەمما ئۇنىڭ ئىماندىكى قەتئىي ئىرادىسى ئالدىدا يەنە ئامالسىز قالدى. **ھېچقانداق كۈچ ئۇنى ئىماندىن ۋە ئىنسانلارنى دىنغا دەۋەت قىلىشتىن توختىتالمىدى.**

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام **ئۆزىنىڭ شەخسىگە قىلىنغان يامانلىقلارنى ئەپۇ قىلىدىغان بولسىمۇ، ئەمما ئىمان ۋە ئىسلامغا قىلىنغان ھۇجۇملار ئالدىدا ئەسلا سۈكۈت قىلمايتتى.** زۇلۇمغا بويۇن ئەگمەيتتى، ھەر خىل ناھەقچىلىق ۋە ئادالەتسىزلىككە قارشى ئەڭ ياخشى ئۇسۇلدا كۈرەش قىلاتتى. ئىماننى قوغداش يولىدا جان پىدا قىلىشقا تەييار تۇراتتى، شېھىدلىكنى ئەڭ ئۈستۈن مەرتىۋە دەپ بىلەتتى.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«پەيغەمبەر پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن ئۇنىڭغا نازىل قىلىنغان كىتابقا ئىمان كەلتۈردى، مۆمىنلەرمۇ ئىمان كەلتۈردى، ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئاللاھقا ۋە ئاللاھنىڭ پەرىشتىلىرىگە، كىتابلىرىغا ۋە پەيغەمبەرلىرىگە ئىمان كەلتۈردى.»

(بەقەرە سۈرىسى 285-ئايەت)

مەككە مۇشرىكلىرى سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنى ئىماندىن ياندۇرۇش ئۈچۈن نۇرغۇن چارىلەرنى قوللانغان بولسىمۇ، ئەمما ھېچبىرىدە مۇۋەپپىقىيەتلىك بولالمىدى. ئاخىرى تاغىسى ئەبۇ تالىبنىڭ يېنىغا بېرىپ ئۇنىڭ بىلەن سۆزلەشمەكچى بولدى. پەيغەمبىرىمىز سەككىز ياش چېغىدىن باشلاپ ئۆزىنى بېقىپ چوڭ قىلغان تاغىسىنى بەك ياخشى كۆرەتتى. بەلكىم ئۇنىڭ گېپىنى ئاڭلاپ، ئىسلامغا ئىشىنىشتىن، ئىنسانلارنى دىنغا دەۋەت قىلىشتىن توختاپ قالسا ئەجەپ ئەمەس. مۇشرىكلار ئەبۇ تالىبتىن پەيغەمبىرىمىز بىلەن سۆزلىشىشنى تەلەپ قىلدى. تاغىسى بۇنى پەيغەمبىرىمىزگە ئېيتىپ مۇشرىكلارنىڭ تەلىۋىنى يەتكۈزدى. ئىشنىڭ ئاقىۋىتىنىڭ بەكلا خەتەرلىك ئىكەنلىكىنى ئېيتتى. دىن دەۋاسىدىن ۋاز كېچىشىنى تەلەپ قىلدى. بۇنىڭغا پەيغەمبىرىمىز مۇنداق جاۋاب بەردى:

«تاغا! ئاللاھقا قەسەم قىلىمەنكى، ئوڭ قولۇمغا قۇياشنى، سول قولۇمغا ئاينى تۇتقۇزۇپ قويسىمۇ، مەن يەنىلا بۇ دەۋايىمدىن ۋاز كەچمەيمەن! ئاللاھتائالا يا بۇ دىنىنى پۈتۈن دۇنياغا تارقىتىدۇ، يا مەن بۇ يولدا ئۆلىمەن!»

(ئىبنى كەسىر: «ئەل-كامىل»، 2-جىلد، 64)

ئاللاھنىڭ سۆيۈملۈك ئەلچىسى **ئىبادەت، تەپەككۇر ۋە زىكىر بىلەن ئىماننى جانلىق تۇتاتتى.** ھەر زامان رەببىنىڭ نازارىتىدە تۇرۇۋاتقانلىقىنى بىلىپ، ئۇنىڭ سۆيگۈسى ۋە رازىلىقىغا ئېرىشىش ئۈچۈن تىرىشاتتى. ئىبادەتلىرىنى قەتئىي كېچىكتۈرمەيتتى. كېچە ـ كۈندۈز ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىش ئۈچۈن پۇرسەت كۈتەتتى. ئىبادەت ۋە تەپەككۇر ئۇنىڭغا دۇنيا ھاياتىدىكى قىيىنچىلىقلارنى ئۇنۇتتۇرۇپ، ئۇنىڭ كۆڭلىگە خاتىرجەملىك، ھۇزۇر بېغىشلايتتى. ئىمان تۆپەپلى ئېرىشكەن بۇ روھىي خاتىرجەملىك ۋە گۈزەللىك پەيغەمبىرىمىزنىڭ مۇبارەك چېھرىدە ئەكس ئېتىپ تۇراتتى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز **يۈكسەك ئەخلاقىي پەزىلەتكە ئىگە ئىدى.** ئۇنىڭ ئەخلاقىدىكى گۈزەللىك قەلبىدىكى ئىماننىڭ سىرتتىكى ئىپادىسى ئىدى. «مۆمىنلەرنىڭ ئىچىدە ئىمان جەھەتتىن ئەڭ مۇكەممەل بولغىنى ئەخلاقى ئەڭ گۈزەل بولغىنىدۇر» (تىرمىزى: «رادائ»، 11) دېيىش ئارقىلىق ئەخلاقلىق بولۇشنىڭ ئىماننىڭ تەلىۋى ئىكەنلىكىنى تەكىتلىگەن ئىدى. ھەتتا ئىمان بىلەن ئەدەبنى بىر ـ بىرىدىن ئايرىلمايدىغان ئىككى قېرىنداش كەبى دەپ تەسۋىرلەپ، ئىمان بار يەردە چوقۇم ئەدەبنىڭمۇ بار ئىكەنلىكىنى بىلدۈرگەن ئىدى. شۇڭا ئەخلاقى گۈزەل بولغان مۆمىنلەرنى ئاللاھىدە قەدىرلەيتتى. **ئىنسانلارنى باي ياكى نامراتلىقى، مەنسەپ مەرتىۋىسىگە قاراپ ئەمەس، ئىمان ۋە ئەخلاقىغا قاراپ باھالايتتى.**

ئۆزىنىڭ بىر بەندە ئىكەنلىكىدىن ئىبارەت ئاڭ بىلەن ياشايدىغان پەيغەمبىرىمىز **دۇنيادىكى پۈتكۈل ھادىسىلەرگە ئىمان كۆزىنىكىدىن قارايتتى.** دۇنيانى بىر ئىمتىھان مەيدانى دەپ بىلىپ، دۇچ كەلگەن قىيىنچىلىقلارغا قارشى دادىللىق بىلەن كۆكرەك كېرىپ چىقاتتى، ھېچبىر ۋاقىت ئۈمىدسىز بولمايتتى. ھەقىقىي ھاياتنىڭ ئاخىرەت ھاياتى ئىكەنلىكىگە، دۇنيادا قىلغانلىرىدىن بىر ـ بىرلەپ ھېساب بېرىدىغانلىقىغا ئىشىنىپ، مۇشۇ بويىچە ئىش قىلاتتى. ئىنسانلارغا بېرىلگەن ھەر بىر نېمەتنى بىر ئامانەت دەپ بىلىپ، جانلىق ـ جانسىز ھەممە مەۋجۇداتقا ياخشى مۇئامىلە قىلاتتى.

قىسقىسى، سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز **ئىشەنگىنىنى ئەڭ ياخشى ئۇسۇلدا ئەمەلىيەتكە ئايلاندۇرغان ئىدى.** بىز ئۈچۈن ئەڭ گۈزەل ئۈرنەك بولدى. ئۇنىڭ بۇ راستچىل، سەممىي ئىمانى قۇياش كەبى پۈتكۈل ئىنسانىيەتنىڭ ئۇپۇقىنى يورۇتتى.



سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ زامانىدا چۆلدە ياشايدىغان بىر غېرىب ساھابە بار ئىدى. تۇرقى بىرئاز كۆرۈمسىز ئىدى. بۇ ساھابە پەيغەمبىرىمىزنى، پەيغەمبىرىمىزمۇ ئۇنى بەك ياخشى كۆرەتتى. مەدىنىگە كەلسىلا پەيغەمبىرىمىز بىلەن كۆرۈشەتتى، ئۇششاق ـ چۈششەك سوغا ـ سالاملار ئېلىپ كېلەتتى. پەيغەمبىرىمىزمۇ ئۇنىڭ سوغىتىدىن نەچچە ھەسسە ئاشۇرۇپ، ئۇنىڭغا ھەدىيە، يوللۇق تۇتاتتى.

بىر كۈنى، پەيغەمبىرىمىز بۇ ساھابىنى بازاردا كۆردى. ئاستا ئارقىسىغا بېرىپ ئۇنى قۇچاقلاپ مۇبارەك قوللىرى بىلەن ئۇنىڭ ئىككى كۆزىنى ئېتىۋالدى. ئاندىن (ئاللاھنىڭ قۇلى، بەندىسى ئىكەنلىكى مەنىسىدە):

- بۇ قۇلنى سېتىۋالىدىغانلار بارمۇ؟ - دېدى.

بۇ ئاۋازنىڭ ئىگىسىنى تونۇغان ساھابە ناھايىتى خۇشال بولۇپ:

- ئەي رەسۇلۇللاھ، مەندەك كۆرۈمسىز بىر ئادەمنى كىممۇ سېتىۋالسۇن؟ مېنى ساتساڭ، قولۇڭغا تۆزۈك پۇل كىرمەيدۇ. - دېدى.

پەيغەمبىرىمىز ئۇنى قويۇپ بېرىپ:

- سىرتقى كۆرۈنۈشكە ئالدانغانلار كۆپ پۇل بەرمىگەن بىلەن، ئەمما ئاللاھنىڭ نەزىرىدە سېنىڭ قەدىر ـ قىممىتىڭ ناھايىتى يۇقىرى! - دېدى.

# ئاپ-ئاق كىيىملىك ناتونۇش ئادەم

ھەزرىتى ئۆمەر مۇنداق دەيدۇ:

بىر كۈنى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ھۇزۇرىدا ئىدۇق. بۇ ئەسنادا كىيىملىرى ئاپ-ئاق، چاچلىرى قاپ-قارا، يولدىن كەلگەندەك كۆرۈنمەيدىغان ۋە ئارىمىزدا ھېچكىم ئۇنى تونىمايدىغان بىر ئادەم كىرىپ كەلدى. تىزىنى پەيغەمبىرىمىزنىڭ تىزىغا تەككۈزۈپ، قولىنى (ئۆزىنىڭ) تىزى ئۈستىگە قويۇپ ئولتۇرۇپ:

- ئەي مۇھەممەد، ماڭا ئىسلامنى چۈشەندۈرۈپ بەرگىن! - دېدى.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:

- ئىسلام — ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوق ئىكەنلىكىگە ۋە مۇھەممەدنىڭ ئاللاھنىڭ ئەلچىسى ئىكەنلىكىگە شاھادەت ئېيتىشىڭ (گۇۋاھلىق بېرىشىڭ)؛ نامازنى تەئدىل-ئەركان بىلەن ئوقۇشۇڭ؛ زاكاتنى تولۇق بېرىشىڭ؛ رامىزان روزىسىنى كەم قىلماي تۇتۇشۇڭ؛ ئەگەر كۈچۈڭ يەتسە، كەبىنى زىيارەت (ھەج) قىلىشىڭ دېگەنلىكتۇر. - دېدى. بۇ ئادەم:

- توغرا ئېيتتىڭ! - دېدى.

ئۇنىڭ ھەم سوراپ ھەمدە تەستىقلىشى بىزگە غەلىتە بىلىندى. بۇ ئادەم:

- ئەمدى ماڭا ئىماننى چۈشەندۈرۈپ بەرگىن! - دېدى. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:

- ئاللاھقا، پەرىشتىلىرىگە، كىتابلىرىغا، پەيغەمبەرلىرىگە، ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىشىڭدۇر. يەنە قەدەر (تەقدىر)گە، ياخشىلىق ۋە يامانلىقنىڭ (خەير ۋە شەرنىڭ) ئاللاھ تەرىپىدىن كەلگەنلىكىگە ئىمان ئېيتىشىڭدۇر. - دېدى.

ئادەم يەنە:

- توغرا ئېيتتىڭ! - دەپ تەستىقلىدى ۋە:

- ئۇنداق بولسا، ئېھسان دېگەن نېمە؟ مۇشۇنى بىر چۈشەندۈرگىن! - دېدى. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:

- ئېھسان — ئاللاھقا ئۇنى كۆرۈپ تۇرۇۋاتقاندەك قۇللۇق (ئىبادەت) قىلىشتۇر. سەن ئۇنى كۆرەلمىسەڭمۇ، ئاللاھ سېنى مۇتلەق كۆرۈپ تۇرىدۇ. - دېدى.

بۇ ئادەم يەنە:

- توغرا ئېيتتىڭ! - دېدى.



بۇ ئادەم قىيامەت ۋە قىيامەت ئالامەتلىرى توغرىسىدا سوئال سورىغاندىن كېيىن جىمجىتلىقنە چىقىپ كەتتى. مەن بىردەم ھاڭۋېقىپ تۇرۇپ قالدىم. كېيىن پەيغەمبىرىمىز سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:

- ئەي ئۆمەر! سوئال سورىغان بۇ ئادەمنىڭ كىملىكىنى بىلەمسەن؟ - دېدى. مەن:

- ئاللاھ ۋە ئەلچىسى بىلىدۇ. - دېدىم.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:

- ئۇ جىبرىئىلدۇر، سىلەرگە دىنىڭلارنى ئۆگەتكىلى كەلدى. - دېدى.

(مۇسلىم: «ئىمان»، 1-5؛ بۇخارى: «ئىمان»، 37؛ تىرمىزى: «ئىمان»، 4؛ ئەبۇ داۋۇد: «سۈننەت»، 16؛ نەسائى: «مەۋاقىت»، 6؛ ئىبنى ماجە: «مۇقەددىمە»، 9)

# ئىمان ئاساسلىرى

بارلىق مۆمىنلەر ئىماننىڭ ئالتە ئاساسىغا ئىشىنىدۇ. بۇ ئىمان ئاساسلىرى «ئامەنتۇ» دۇئاسى ئىچىدە يەر ئالغان:

## ئامەنتۇ دۇئاسى

اٰمَنْتُ بِاللّٰهِ وَمَلٰٓئِكَتِهٖ وَكُتُبِهٖ وَرُسُلِهٖ وَالْيَوْمِ الْاٰخِرِ وَبِالْقَدَرِ خَيْرِهٖ وَشَرِّهٖ مِنَ اللّٰهِ تَعَالٰى وَالْبَعْثُ بَعْدَ الْمَوْتِ حَقٌّ ۞ اَشْهَدُ اَنْ لَا اِلٰهَ اِلَّا اللّٰهُ ۞ وَاَشْهَدُ اَنَّ مُحَمَّدًا عَبْدُهٗ وَرَسُولُهٗ

مەن:

ئاللاھقا، پەرىشتىلىرىگە، كىتابلىرىغا، پەيغەمبەرلىرىگە، ئاخىرەت كۈنىگە، تەقدىرگە، يەنى خەير ۋە شەر (ياخشىلىق ۋە يامانلىق)نىڭ ئاللاھنىڭ تەقدىرى بىلەن بولىدىغانلىقىغا ئىمان ئېيتتىم.

ئۆلۈمدىن كېيىن تىرىلىش راست ۋە ھەقىقەتتۇر.

گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر. يەنە گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسىدۇر.

ئاللاھقا

پەرىشتىلىرىگە

كىتابلىرىغا

پەيغەمبەرلىرىگە

ئاخىرەت كۈنىگە

تەقدىرگە

ئىشىنىمەن



# سوئاللار

## تېپىشماق تاپايلى






| | ئوڭدىن سولغا | | يۇقىرىدىن تۆۋەنگە |
|---|---|---|---|
| 1 | ئاللاھنى كۆرۈپ تۇرۇۋاتقاندەك ئىبادەت قىلىش | 6 | ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشتۈرىدىغان ياخشى ئىش ـ ھەرىكەتلەر |
| 2 | ئاللاھنىڭ بارلىقىغا ئىشىنىش بىلەن بىرلىكتە، ئۇنىڭ بىرلىكىنى قوبۇل قىلمىغان ۋە ئۇنىڭغا باشقا مەۋجۇداتلارنى شېرىك قىلغان كىشى | 7 | ئاللاھنىڭ بارلىقى، بىرلىكى، مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ پەيغەمبەرلىكى ۋە ئۇنىڭ ئاللاھتىن ئېلىپ كەلگەنلىرىنى چىن كۆڭلىدىن قوبۇل قىلغان كىشى |
| 3 | بارلىق مۆمىنلەر ئىشىنىدىغان ئالتە ئىمان ئاساسىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان دۇئا | 8 | ئەمەلىيەتتە ئىشەنمىسىمۇ كۆرۈنۈشتە مۇسۇلمان قىياپىتىگە كىرىۋالغان كىشى |
| 4 | ئاللاھنىڭ بارلىقى، بىرلىكى، مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى چىن كۆڭلىدىن قوبۇل قىلىش | 9 | ئىمان ئېيتىپ سالىھ ئەمەل قىلغان مۆمىنلەر ئاخىرەتتە كىرىدىغان يەر |
| 5 | ئاللاھ ئەپۇ قىلمايدىغان قىلمىش: ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرۈش | 10 | ئاللاھنىڭ بارلىقى، بىرلىكى، مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ پەيغەمبەرلىكى ۋە ئۇنىڭ ئاللاھتىن ئېلىپ كەلگەنلىرىنى قوبۇل قىلمىغان كىشى |

## تۆۋەندىكى جۈملىلەرنى مۇۋاپىق پارچىلار بىلەن تۇتاشتۇرۇپ تاماملاڭلار.

| | | | |
|---|---|---|---|
| 1 | ئاللاھقا ۋە پەيغەمبەرگە ئىمان ئېيتقانلىقىمىزنى بىلدۈرىدىغان ئەڭ مېغىزلىق سۆز | | سەل قاراش ئىماننىڭ ئاجىزلىقىنى كۆرسىتىدۇ. |
| 2 | يوقتىن بار قىلىش، رىزىق بېرىش ۋە | | داۋاملىق ئەسلەش، ئۇنى ئۇنۇتماسلىقتۇر. |
| 3 | بىزنى مەڭگۈلۈك بەخت ـ سائادەتكە ئېرىشتۈرىدىغىنى | | گۇناھ ئىش قىلغان بولىمىز. |
| 4 | ئىبادەتلەر پەقەت | | ئىبادەتتىن لەززەت، ھۇزۇر ئالىدۇ. |
| 5 | ئاللاھقا بولغان سۆيگۈ ـ مۇھەببەت بولسا | | ئىمان بىلەنلا قەدىر ـ قىممەتكە ئېرىشىدۇ. |
| 6 | ھارام ئىش قىلىش ۋە ئىبادەتلەرگە | | ئىمانىمىزنىڭ ئىزچىل داۋاملىشىشىدۇر. |
| 7 | كۈچلۈك ئىمانغا ئىگە بولغان مۆمىن | | چىدامچانلىق كۆرسىتىش كۈچى بېرىدۇ. |
| 8 | زىكىر دېگىنىمىز ئاللاھتائالانى | | كۈچلۈك ئىماننىڭ نەتىجىسىدۇر. |
| 9 | ئىمان ئىنسانغا قىيىنچىلىق ۋە بالا ـ قازا ئالدىدا سەۋرى قىلىش، | | شىپا بېرىش يالغۇز ئاللاھقا ئائىتتۇر. |
| 10 | ئاللاھنىڭ ئەمىر ـ پەرمانلىرىغا ئىتائەت قىلماسلىق، | | كەلىمەئى ـ شاھادەتتۇر. |

## ئۆزىمىزنى سىناپ باقايلى

1 . تۆۋەندىكىلەردىن قايسىسى كەلىمەئى ـ شاھادەتنىڭ مەنىسى؟

ئا. مەن ئاللاھقا ئىشىنىمەن.

ئە. ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسىدۇر.

ب. قەتئىي ئىشىنىمەنكى، ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر. يەنە قەتئىي ئىشىنىمەنكى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسىدۇر.

پ. قىلغان ھەممە ئىشىمغا ئاللاھ شاھىتتۇر.

2.

1) سالىھ ئەمەل قىلىش،

2) ئىبادەتلەرنى ۋاقتىدا تولۇق ئادا قىلىش

3) تەپەككۇر ۋە زىكىر بىلەن مەشغۇل بولۇش

4) ھەر خىل ئويۇن ـ تاماشاغا قاتنىشىش

5) گۇناھتىن، ھارامدىن يىراق قېچىش

يۇقىرقىلاردىن قايسىسى ئىمانىمىزنى كۈچلەندۈرىدۇ؟

ئا. 1)، 2)، 3) ۋە 5)

ئە. 2)، 4) ۋە 5)

ب. 1)، 2)، 3) ۋە 4)

پ. 2)، 3)، 4) ۋە 5)

3.
1) ئاللاھنىڭ بارلىقى ۋە بىرلىكىگە ئىشەنگەنلىكىمىزنى
2) ئاللاھتىن باشقا ھېچبىر مەۋجۇداتنىڭ ئىبادەت قىلىنىشقا لايىق ئەمەسلىكىنى
3) ئاللاھتىن باشقا مەۋجۇداتلارنىڭمۇ ئىلاھ بولۇشى مۇمكىنلىكى
4) ئاللاھنىڭ ئەمىر-پەرمانلىرىغا ئۆيغۇن بىر ئۆمۈر ياشايدىغانلىقىمىزنى
5) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ۋە ئۇنىڭ ئاللاھتىن ئېلىپ كەلگەن خەۋەرلىرىگە ئىشەنگەنلىكىمىزنى

كەلىمەئى-شاھادەت ئېيتىش بىلەن يۇقىرىدىكىلەردىن قايسىلارنى ئىپادىلىگەن بولىمىز؟

ئا. پەقەت 1) ۋە 2
ئە. 1)، 2)، 4) ۋە 5
ب. 2)، 3) ۋە 5
پ. 1)، 2)، 3)، 4) ۋە 5

4. تۆۋەندىكىلەردىن قايسىسى كەلىمەئى-تەۋھىد؟

ئا. ئەلھەمدۇلىللاھى رەببىل ئالەمىين
ئە. ئاللاھۇممە سەللى ئەلا مۇھەممەدىن ۋە ئەلا ئالى مۇھەممەد
ب. ئەشھەدۇ ئەللا ئىلاھە ئىللەللاھ ۋە ئەشھەدۇ ئەننە مۇھەممەدەن ئەبدۇھۇ ۋە رەسۇلۇھۇ
پ. لا ئىلاھە ئىللەللاھ مۇھەممەدۇن رەسۇلۇللاھ

5. تۆۋەندىكىلەردىن قايسىسى سالىھ ئەمەل ئەمەس؟

ئا. گۈزەل ئەخلاقلىق بولۇش
ئە. ئاللاھتائالا مەنئى قىلغان ئىشلاردىن يىراق تۇرۇش
ب. ھايۋانلارغا ناچار مۇئامىلە قىلىش
پ. ئىنسانلارغا ياردەم قىلىش

## تۆۋەندىكى بوشلۇقلارغا تىرناق ئىچىدىكى سۆزلەردىن مۇۋاپىق بولغىنىنى تاللاپ تولدۇرۇڭلار

**(ياخشى / يۈرەكتۇر / ياخشى ئىشى / مەخلۇقاتلارنىڭ / يەتتە / دوستلىشىدىغان / ياخشى / قەلبلەر / دوستىنىڭ / ئەسلەش)**

1. «ئىمان ئېيتىپ ....... ئىش-ھەرىكەتلەرنى قىلغۇچىلار ......... ئەڭ ياخشىسىدۇر.»
2. «ياخشى بىلىڭلاركى، ...... پەقەت ئاللاھنى ....... بىلەن ئارام تاپىدۇ.
3. «كىشىگە ....... تۇرمۇش ئۇسۇلى تەسىر قىلىدۇ. شۇڭا سىلەر ....... چاغدا دوستىنى دىققەت بىلەن تاللاڭلار.»
4. «سىلەردىن بىرەيلەن ئىسلامغا ياخشى رىئايە قىلىپ ياشىسا، قىلغان ھەر بىر ....... ئۈچۈن ئون ھەسسىدىن ........ يۈز ھەسسىگىچە ساۋاب يېزىلىدۇ.»
5. «ئىنسان بەدىنىدە كىچىككىنە بىر گۆش پارچىسى بار. ئەگەر بۇ گۆش ..... بولسا، پۈتۈن بەدەن ياخشى بولىدۇ. ئەگەر بۇ گۆش بۇزۇلسا، پۈتۈن بەدەن بۇزۇلىدۇ. بۇ گۆش پارچىسى .......»



# جاۋابلار

## تېپىشماق تاپايلى



## جۈملىلەرنى مۇۋاپىق پارچىلار بىلەن تۇتاشتۇرۇپ تاماملاڭلار.

| | | | |
|---|---|---|---|
| 1 | ئاللاھقا ۋە پەيغەمبەرگە ئىمان ئېيتقانلىقىمىزنى بىلدۈرىدىغان ئەڭ مېغىزلىق سۆز | 6 | سەل قاراش ئىماننىڭ ئاجىزلىقىنى كۆرسىتىدۇ. |
| 2 | يوقتىن بار قىلىش، رىزىق بېرىش ۋە | 8 | داۋاملىق ئەسلەش، ئۇنى ئۇنۇتماسلىقتۇر. |
| 3 | بىزنى مەڭگۈلۈك بەخت ـ سائادەتكە ئېرىشتۈرىدىغىنى | 10 | گۇناھ قىلغان بولىمىز. |
| 4 | ئىبادەتلەر پەقەت | 7 | ئىبادەتتىن لەززەت، ھۇزۇر ئالىدۇ. |
| 5 | ئاللاھقا بولغان سۆيگۈ ـ مۇھەببەت بولسا | 4 | ئىمان بىلەنلا قەدىر ـ قىممەتكە ئېرىشىدۇ. |
| 6 | ھارام ئىش قىلىش ۋە ئىبادەتلەرگە | 3 | ئىمانىمىزنىڭ ئىزچىل داۋاملىششىدۇر. |
| 7 | كۈچلۈك ئىمانغا ئىگە بولغان مۆمىن | 9 | چىداماچانلىق كۆرسىتىش كۈچى بېرىدۇ. |
| 8 | زىكىر دېگىنىمىز ئاللاھتائالانى | 5 | كۈچلۈك ئىماننىڭ نەتىجىسىدۇر. |
| 9 | ئىمان ئىنسانغا قىيىنچىلىق ۋە بالا ـ قازا ئالدىدا سەۋرى قىلىش، | 2 | شىپا بېرىش يالغۇز ئاللاھقا ئائىتتۇر. |
| 10 | ئاللاھنىڭ ئەمىر ـ پەرمانلىرىغا ئىتائەت قىلمىساق، | 1 | كەلىمەئى ـ شاھادەتتۇر. |

## بوشلۇقلارنى تولدۇرايلى

1. ب　　2. ئا
3. ئە　　4. پ
5. ب

## بوشلۇقلارغا تىرناق ئىچىدىكى سۆزلەردىن مۇۋاپىق بولغىنىنى تاللاپ تولدۇرۇڭلار.

1. ياخشى، مەخلۇقاتلارنىڭ　　2. قەلبلەر، ئەسلەش
3. دوستىنىڭ، دوستلىشىدىغان　　4. ياخشى ئىشى، يەتتە
5. ياخشى، يۈرەكتۇر.






ئالەملەرنىڭ رەببى

# ئاللاھقا ئىشىنىش

- ئاللاھنىڭ بارلىقى ۋە بىرلىكى
- ئاللاھنىڭ سۈپەت ۋە ئىسىملىرى
- ئاللاھقا ئىمان ئېيتىش ئارقىلىق ئېرىشكەنلىرىمىز
- پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئاللاھقا بولغان سۆيگۈ-مۇھەببىتى





# ئاللاھقا ئىشەنگەن بالا

بىر زامانلاردا بابىل دۆلىتىدە ئىبراھىم ئىسىملىك بىر بالا بولغان ئىكەن. ياخشى مىجەزى ۋە ئۆتكۈر ئەقلى بىلەن ھەممە كىشىنى ھەيران قالدۇرغان ئىكەن. بۇ دۆلەتنىڭ خەلقى بۇتلارغا، ئايغا، قۇياشقا، يۇلتۇزلارغا، ئوتقا، سۇغا ۋە باشقا نەرسىلەرگە چوقۇنىدىكەن. ئىبادەتخانىلىرىنى بۇ ساختا تەڭرىلەرنىڭ رەسىم، ھەيكەللىرى بىلەن توشقۇزىدىكەن. ئاللاھنى تاشلاپ تەڭرى دەپ قارىغان بۇ نەرسىلەرنىڭ رەسىم، ھەيكەللىرىنىڭ ئالدىدا تازىم قىلىپ، يالۋۇرۇپ ئىبادەت قىلىدىكەن. دۇئا-تىلەكلىرىنىڭ ئىجابەت قىلىنىشى، ئۆزىنى بالا-قازادىن ساقلىشىنى تىلەيدىكەن.

ئىبراھىم ئەتراپىدىكى ئىنسانلارنىڭ بۇ خىل غەلىتە ئېتىقادىغا ھەيرانلىق ۋە ئىبرەت نەزىرى بىلەن قارايدىكەن. ئىنسانلارنىڭ نېمىشقا بۇ خىل غەلىتە ئېتىقادقا ئىشىنىدىغانلىقى ئىدىيىسىدىن ئۆتمەيدىكەن. ھەتتا ئىبراھىمنىڭ دادىسى ئازەرمۇ ئاشۇنداق ئېتىقادتا ئىكەن. ئازەر داڭلىق ھەيكەلتاراش بولۇپ، ياغاچ ۋە تاشنى ئويۇپ بۇت ياسايدىكەن، كىشىلەر ئۇ ياسىغان بۇتلارغا چوقۇنىدىكەن.



ئىبراھىم كىشىلەرنىڭ بۇت-ھەيكەللەر ئالدىدا تىزلىنىپ ئولتۇرۇپ، يالۋۇرۇپ دۇئا قىلغانلىقىنى كۆرگىنىدە، ئۇلارنىڭ بۇ تۇرقىغا قاراپ كۆڭلى قاتتىق يېرىم بولىدىكەن. «ئۆتكەندە تېخى ئادەتتىكى ياغاچ ياكى تاش بولغان بۇ جىسىملار بىر ھەيكەلتاراشنىڭ قولىدا بۇت بولۇپ ياسىلىپلا قانداقسىگە بىر دەمدىلا تەڭرىگە ئايلىنىپ قالىدۇ؟ بۇلار ئىنسانلارنى قانداقمۇ مۇھاپىزەت قىلالىسۇن؟ ئۇلارنىڭ تىلىكىنى قانداقسىگە ئىجابەت قىلالىسۇن؟!»

يېشى كىچىك بولىشىغا قارىماي ئىبراھىم ھېچقاچان بۇتلارغا چوقۇنۇپ باقماپتۇ. بۇتقا چوقۇنىدىغانلارنى بۇ ئېتىقادىدىن ۋاز كەچتۈرمەكچى بولۇپتۇ.

بىر كۈنى، ئىبراھىم يۇلتۇز، ئاي، قۇياش قاتارلىق ئاسمان جىسىملىرىغا چوقۇنىدىغانلارنىڭ يېنىغا بېرىپتۇ. بۇ كىشىلەر قاراڭغۇ چۈشۈشىنى، ئۆزى تەڭرى دەپ قارىغان نەرسىلەرنىڭ ئاسماندا كۆرۈنۈشىنى ساقلاپ تۇرغان ئىكەن. ئىبراھىممۇ ئۇلارنىڭ يېنىغا بېرىپ تۇرۇپتۇ.

بىر دەمدىن كېيىن قاراڭغۇ چۈشۈپتۇ. ھەممە كىشى قىزىقسىنىپ قاراپ تۇرغاندا چولپان يۇلتۇزى ئاسماندا پەيدا بولۇپتۇ. چولپان يۇلتۇزى باشقا يۇلتۇزلارغا قارىغاندا بەكراق پارلاپ نۇر چېچىپ تۇرىدىكەن. ئىبراھىم ئەتراپتا قاراپ تۇرغانلارغا ئاسماندىكى يۇلتۇزنى كۆرسىتىپ: «بۇ يۇلتۇز نەقەدەر نۇرلۇق، پارلاق ۋە گۈزەل ـ ھە! قارىغاندا، مېنىڭ رەببىم مۇشۇ ئوخشايدۇ.» دەپتۇ.

چولپان يۇلتۇزغا چوقۇنىدىغانلار: «ئىبراھىممۇ بىزدەك ئىشىنىدىكەن. ئۇمۇ توغرا يولنى تېپىپتۇ» دەپ ئويلاپتۇ. بىر دەمدىن كېيىن چولپان يۇلتۇز غايىپ بولۇپتۇ. بۇنى كۆرگەن ئىبراھىم: «ياق، بۇ مېنىڭ رەببىم ئەمەسكەن. رەب (ئاللاھ) دېگەن بۇنداق غايىپ بولسا بولمايدۇ. مەن بۇنداق يوقىلىپ كېتىدىغانلارنى ياخشى كۆرمەيمەن.» دەپتۇ. ئەتراپتا ئۇنىڭ بۇ چوڭقۇر ھېكمەتلىك سۆزىنى ئاڭلىغانلاردىن بەزىلىرى ئۇنىڭكىنى توغرا دەپ قاراپتۇ. بۇ مەنتىقلىق، ئەقىلگە ئۇيغۇن چۈشەندۈرۈش ئۇلارنىڭ ئەقىدىسى توغرىسىدا كۆڭلىدە بىر گۇمان پەيدا بولۇشىغا سەۋەپ بولۇپتۇ. بەزىلەر ئۇنىڭغا ئاچچىقلاپتۇ. ئۆزلىرىنىڭ ئىبادەتخانىسىدا ئۆزلىرىنىڭ ئىلاھلىرىنى سوراققا تارتقان بۇ بالىدىن بىزار بولۇپتۇ.

بىر دەمدىن كېيىن ئاسماندا ئاي چىقىپتۇ. چولپان يۇلتۇز بىلەن سېلىشتۇرغاندا بۇ ئاي تېخىمۇ نۇرلۇق، پارلاق ۋە گۈزەل ئىكەن. ئىبراھىم يەنە ئەتراپىدىكىلەرگە ئاڭلىتىپ تۇرۇپ:

«بۇ تېخىمۇ چوڭ، تېخىمۇ نۇرلۇق ئىكەن. قارىغاندا مېنىڭ رەببىم مۇشۇ ئوخشايدۇ.» دەپتۇ.

بىر دەمدىن كېيىن ئايمۇ غايىپ بولۇپتۇ. ئىبراھىم بۇ چاغدا: «بۇمۇ يۇلتۇزدەك غايىپ بولۇپ كەتتى. ئەگەر ھەقىقىي رەببىم ماڭا توغرىسىنى بىلدۈرمىگەن بولسا، خاتا ئېتىقادتا بولۇپ قالاركەنمەن. ئېنىقكى، بۇ ئايمۇ مېنىڭ رەببىم ئەمەس!» دەپتۇ.

ئەتراپىدىكىلەر ئۇنىڭ بۇ سۆزىنى ئاڭلاپ: «خېلى توغرا گەپ بولدى بۇ!» دەپ ئويلاشقا باشلاپتۇ. لېكىن بەزىلەر ئۆزى كۆنۈپ كەتكەن بۇ خاتا ئېتىقادنى ئۆزگەرتىشنى، قايىل قىلارلىق چۈشەندۈرۈشنى قوبۇل قىلىشنى پەقەتلا خالىماپتۇ.

سەھەردە قۇياش چىققاندا، ئىبراھىم: «بۇ مېنىڭ رەببىم بولۇشى مۇمكىن. بۇ ھەممىسىدىن چوڭ ۋە پارلاق ئىكەن!» دەپتۇ. ئەتراپىدىكىلەر: «شۇنداق! مانا ئەمدى ھەقىقەتنى تاپتىڭ. قۇياش ئىلاھ بولۇشقا تېخىمۇ لايىق» دەپ ئۇنى قايىل قىلىشقا تىرىشىپتۇ. لېكىن كەچ كىرىشى بىلەن تەڭ قۇياشمۇ پېتىپ يوقىلىپ كەتكەندە، ئىبراھىم ئاسمان جىسىملىرىغا چوقۇنىدىغان بۇ كىشىلەرگە خىتابەن:

«ئەي خالايىق، ئوتتۇرىغا چىقىشى ۋە يوقىلىشىغا ئۆزى ئىگە بولالمايدىغان، ھېچنېمىگە كۈچى يەتمەيدىغان بۇ يۇلتۇزلارغا چوقۇنۇش ئەقلى بار ئادەمنىڭ قىلىدىغان ئىشى ئەمەس. راستىنى ئېيتسام، مەن سىلەر ئىلاھ دەپ چوقۇنىدىغان بۇتلارغا چوقۇنمايمەن، ھۆرمەت تازىم قىلمايمەن. مەن ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى يوقتىن بار قىلغان، ئالەملەرنىڭ رەببى، بىر، يەككە ـ يېگانە ئاللاھقا ئىمان ئېيتتىم.» دەپتۇ.

ئەتراپتىكىلەر: «ئىبراھىم، سەن نېمىلەرنى دەۋاتىسەن؟ بۇنداق گەپلەرنى قىلساڭ، تەخسىراتقا كېتىسەن. ئىلاھلىرىمىز سېنى جازالايدۇ، ئۇلارنىڭ غەزىپىگە ئۇچراپ كېتىسەن، دېگەنلىرىڭگە پۇشايمان قىلىسەن!» دەپتۇ.

ئىبراھىم ئۇلارغا مۇنداق دەپ جاۋاب بېرىپتۇ: «سىلەر پۈتكۈل كائىناتنى ياراتقان چەكسىز كۈچ ـ قۇدرەت ئىگىسى ئاللاھقا ئىشەنمەيۋاتىسىلەر. ئەكسىچە، ھېچقانداق كۈچى بولمىغان، ھېچكىمگە پايدا ـ زىيان يەتكۈزەلمەيدىغان نەرسىلەرنى ئىلاھ دەپ تۇرۇۋالدىڭلار. ئۇلارنى ئاللاھقا شېرىك قىلدىڭلار. بۇ خاتا ئېتىقادىڭلار تۈپەيلى ھېسابقا تارتىلىدىغانلىقىڭلاردىن قورقمايۋاتىسىلەر. شۇنداق تۇرۇقلۇق، مەن سىلەرنىڭ ساختا ئىلاھلىرىڭلاردىن قورقامدىمەن تېخى؟! قېنى كېلىڭلار، خاتا ئېتىقادنى تاشلاڭلار. ئاسمانلارنى، زېمىننى ياراتقان ئاللاھقا، ئاسماننى ئاي، يۇلتۇز ۋە قۇياش بىلەن زىننەتلىگەن ھەقىقىي رەببىمىزگە ئىمان ئېيتىڭلار. مەن ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ياراتقان ئاللاھقا يۈزلەندىم. مەن ئۇنىڭغا ھەرگىز شېرىك كەلتۈرمەيمەن!»

(مۇناسىۋەتلىك ئايەتلەر ئۈچۈن ئەنئام سۈرىسى 74 ـ 79 ـ ئايەتلەرگە قاراڭ.)

# ھەر سەنئەت ئەسىرى بىر سەنئەتكارنىڭ بارلىقىنى كۆرسىتىدۇ

بىز ئولتۇرۇۋاتقان سىنىپ، ئۆي ۋە مەكتىۋىمىزنىڭ بىنالىرىنىڭ بىر لايىھىلىگۈچىسى، بىناكارى بار. قولىمىزدىكى كىتابنىڭ يازغۇچىسى بار. بەدىئىي گۈزەللىكى بىلەن كۆڭلىمىزگە زوق بەرگەن ھەر قانداق بىر سەنئەت ئەسىرىنىڭ بىر سەنئەتكارى بار. بىز كائىناتتا كۆرىۋاتقان ۋەقەلەرنىڭ پەردە ئارقىسىدىمۇ چەكسىز بىلىم ۋە كۈچ-قۇدرەت ئىگىسى بولغان بىر ياراتقۇچى بار. كائىناتتىكى بۇ مۇكەممەل قائىدە-قانۇنىيەتلەرنىڭ تاسادىپىي پەيدا بولۇپ قالغانلىقىنى تەسەۋۋۇر قىلىش مۇمكىن ئەمەس. خالىساڭلار، بۇنى مۇنداق بىر مىسال بىلەن چۈشەندۈرەيلى:



ياز پەسلىنىڭ تومۇز ئىسسىق بىر كۈنى دېڭىز ساھىلىغا كەلدىڭلار. كۆز ئالدىڭلاردا كۆپكۆك دېڭىز ۋە تەكشى قىرغاق، دېڭىز تىنچ ھالەتتە، سۇ سۈپ-سۈزۈك. ساھىلنى بويلاپ كېتىپ بارغىنىڭلاردا قومدىن ياسالغان بىر چىرايلىق قەلئە ئۇچراپ قالدى. ئەتراپىڭلارغا قارىدىڭلار، ھېچكىم يوق. بۇ قەلئەنىڭ قانداق بولۇپ ئوتتۇرىغا چىققانلىقى ھەققىدە ئويلىنىشقا باشلىدىڭلار.

قەلئەنىڭ بۇ يەردە قەد كۆتۈرۈشىنى ئىككى خىل شەكىلدە چۈشەندۈرۈش مۇمكىن:

بىرىنچى خىل ئېھتىمال: بۇ قەلئە كۆپ ئەمگەك ۋە ئىنچىكە ماھارەتنىڭ مەھسۇلى. بۇنى پەقەت قومدىن بىنا سېلىش جەھەتتە قابىلىيەتلىك ۋە تەجرىبىلىك بولغان بىرەيلەن سالغان بولۇشى مۇمكىن.

ئىككىنچى خىل ئېھتىمال: بۇ قەلئە ساھىلغا ئۇرۇلغان دېڭىز دولقۇنلىرى تەرىپىدىن شەكىللەنگەن. دېڭىز دولقۇنلىرى ئارقا-ئارقىدىن ساھىلغا ئۇرۇلغاندا، تاسادىپىي ھالدا قوملار ئۇستى-ئۇستىلىنىپ مۇشۇ ھالغا كېلىپ قالغان، ئاخىرىدا مۇشۇ چىرايلىق قوم قەلئەسى بولۇپ شەكىللەنگەن.

سىلەرچە بۇ ئىككى خىل ئېھتىمالدىن قايسىسى بەكراق ئەقىلگە، مەنتىققا ئۇيغۇن؟

رەسىمدىكى قەلئەنى قومدىن قەلئە ياساشقا ئۇستا، قابىلىيەتلىك بىرەيلەن سائەتلەرچە ئەجىر قىلىپ ياساپ چىققان. ئارقا-ئارقىدىن كەلگەن دېڭىز دولقۇنلىرىنىڭ تاسادىپىي ھالدا مۇشۇنداق بىر قەلئەنى شەكىللەندۈرگەنلىكىنى بۈگۈنگىچە ئاڭلاپ باقمىدۇق، كۆرۈپ باقمىدۇق. قاتتىق شامال ياكى بوران چىقسا، دېڭىز سۈيى دولقۇنلىنىپ كېلىپ ئۇرۇلسا، يىقىلىپ چۈشىدىغان مۇشۇنچىلىك بىر قوم قەلئەنى سېلىش ئۈچۈنمۇ ماھارەت، قابىلىيەت، تەجرىبە، ئەجىر، ئەمگەك لازىم.



ئەمدى يان تەرەپتىكى رەسىمدىكى جامەنى دىققەت بىلەن كۆزىتىپ باقايلى:

ئىستانبۇلدا دېڭىز بويىدىكى ئېگىز يەردىن بىرىدە بىنا قىلىنغان سۇلايمانىيە جامەسىنى مىمار سىنان لايىھىلىگەن. بۇ جامە ئىچكى ۋە تاشقى قۇرۇلمىسىنىڭ لايىھىلىنىشى، مىمارچىلىقى جەھەتتە دۇنيادىكى ئەڭ مۇھىم ئەسەرلەردىن بىرى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. بۇ جامەنى كۆرگەن ھەر قانداق كىشى ئۇنىڭ ئىنچىكە، ئېگىز، كۆركەم مۇنارى، يوغان قۇببىسى ۋە ھەيۋەتلىك كۆرۈنۈشىگە ھەيران قالىدۇ. ئىشلىتىلگەن ماتېرىياللارنىڭ سۈپىتىنىڭ يۇقىرى، مەزمۇت، پۇختىلىقى، ئىشچىلارنىڭ كۆڭۈل قويۇپ ئىشلىگەنلىكى، ھەر قايسى بۆلۈملەر ئارىسىدىكى ئۆزئارا ماسلىشىشچانلىق، تەكشۈرۈك مۇناسىۋەت، بەدىئىيلىك، ئەتراپىدىكى مۇھىتقا يارىشىشى قاتارلىق ئامىللار كۆرگەنلەرنى ئىختىيارسىز ھالدا ئۆزىگە جەلپ قىلىدۇ. مۇشۇنداق بىر شاھانە سەنئەت ئەسىرىنى لايىھىلىگۈچىسى، بىناكارى، مىمارى يوق ھالدا بارلىققا كەلدى دەپ قاراش ئەلۋەتتە مۇمكىن ئەمەس.

ئۇنداقتا، ئۈستىمىزدە قۇببە كەبى كۆرۈنگەن ئاسمان، بىز ياشاۋاتقان يەر شارى، ئەتراپىمىزدىكى ئىنسانلار، ھايۋاناتلار، ئۆسۈملۈكلەر، تاغ-دەريالار ۋە دېڭىز-ئوكيانلارنىڭ چوڭقۇر يەرلىرىدە ياشاۋاتقان جانلىقلار، بېلىقلار، چەكسىز ئاسمان بوشلۇقىدا نۇر چېچىپ تۇرغان قۇياش، پىلانىتلار ۋە يۇلتۇزلار سىستېمىسى... يەنە بىز بىلمەيدىغان، كۆرەلمەيدىغان نۇرغۇن مەۋجۇداتلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بۇ بۈيۈك كائىنات ئۆزلىگىدىن تاسادىپىي ھالدا بارلىققا كېلىپ قالغانمىدۇ؟ بۇنى مۇكەممەل پىلان، ئىنچىكە، زىل، سىپتا ھۈنەر، قۇدرەتلىك كۈچ، چوڭقۇر بىلىم ۋە ئاجايىپ ماھىر سەنئەت بىلەن ياراتقۇچى كىم؟



بۇ سوئالغا بېرەلەيدىغان بىردىنبىر جاۋابىمىز شۇكى، ئەڭ كىچىك ئاتومدىن باشلاپ، ئەڭ چوڭ يۇلتۇزلار سىستېمىسىغىچە ھەممە نەرسىسىنىڭ ئىنچىكە ھېسابلىنىش ۋە ئۇستا لايىھەلىنىش نەتىجىسىدە بارلىققا كەلگەنلىكى ئېنىق بولغان كائىناتنىڭ بىر ياراتقۇچىسى باردۇر. ئۇ بولسىمۇ ئۈستۈن ھېكمەت ئىگىسى قۇدرەتلىك ئاللاھتائالادۇر.







## ئاللاھ

ئوقۇيسلەر بىر كىتابنى،
ئاپتورىنى سورايسلەر.
كۆرگەندە بىر چىرايلىق قورۇلما،
ياسىغان كىم ئىزدەيسلەر.

ئىگىسىزمۇ يەر ۋە ئاسمان؟
ئويلاپ باقسا ئىنسان بىلەر.
ھەممە بىزگە ئىسپات قىلار،
ئۇلۇغ قادىر بىر ئاللاھ بار

ھەممىمىزنى ياراتقاننى،
سوراپ بىلىش ۋەزىپىدۇر.
ۋەزىپىدۇر، پەقەت ئۇنى،
بىزگە مانا دىن ئۆگىتەر.

ــ ئىبراھىم ئالائەددىن گۆۋسا

# ئەبۇ ھەنىفىنىڭ جاۋابى

مۇسۇلمانلارنىڭ بۈيۈك ئالىملىرىدىن ئىمام ئەزەم ئەبۇ ھەنىفە باغداتتا ياشايتتى. ئۇ يەردە نۇرغۇن ئوقۇغۇچى تەربىيلەپ، ھەممە كىشىنىڭ ئىشەنچىسى ۋە ھۆرمىتىگە سازاۋەر بولغان ئىدى.

يەنە شۇ كۈنلەردە، ئىمانسىز بىر ئالىمۇ «ئاللاھ يوق» دەپ گەپ تارقىتىپ، بارغانلىكى يېرىدە ئىلىم ئەھلى كىشىلەر بىلەن ئاللاھنىڭ بارلىقى ھەققىدە مۇنازىرىلىشىپ يۈرەتتى.



بۇ ئىمانسىز ئالىم كىشى ئىمام ئەبۇ ھەنىفىنىڭ نامىنى ئاڭلىغان ئىدى. ئۇنىڭ بىلەن مۇنازىرىلىشىش ئۈچۈن باغداتقا باردى. ئەبۇ ھەنىفىنى تېپىپ مۇنازىرىلىشىشكە باشلىدى. ئەبۇ ھەنىفە ئۇنىڭ پىكرىگە دەرھال جاۋاب بەرمىدى. «ئەتە مۇشۇ يەردە مۇشۇنداق بىر چاغدا كۆرۈشسەك قانداق؟ جاۋابىمنى شۇ چاغدا بەرسەم» دېدى.

ئەتىسى ئەبۇ ھەنىفە كۆرۈشۈشكە ۋەدىلەشكەن يەرگە دەل ۋاقتىدا كەلمىدى. دىنسىز ئالىم زېرىككەن ئىدى. ساقلاشتىن ۋاز كېچىپ كېتەي دەپ تۇرغاندا ئەبۇ ھەنىفە كەلدى. دىنسىز ئالىم ئەبۇ ھەنىفىگە:



- نېمىشقا كېچىكتىڭ؟ مەن بىلەن مۇنازىرىلىشىشتىن قورققۇۋاتامسەن - يا؟ - دېدى.

ئەبۇ ھەنىفە:

- ياق، قورقمىدىم. لېكىن باغداتنىڭ ئوتتۇرىسىدىن ئېقىپ ئۆتۈپ شەھەرنى ئىككىگە بۆلىدىغان دىجلە دەرياسىنى، مېنىڭ ئۆيۈمنىڭ دەريانىڭ ئۇ تەرىپىدە ئىكەنلىكىنى سەنمۇ بىلىسەن. تۈنۈگۈن ئاخشام كېچە دەريادىكى كۆۋرۈكنى بوران ئۈچۈرۈپ بۇزۇۋېتىپتىكەن. كۆۋرۈكتىن ئۆتەلمىدىم - دە، دەرھال ھېچقانداق بىناكار قۇرۇلۇشچى ئۇستا يوق ئەھۋالدا كۆۋرۈكنىڭ ئۆزلىگىدىن تېز پەيدا بولۇشىنى ئارزۇ قىلدىم. ئۇ يەردىكى تاشلار، دەل - دەرەخلەرگە: «ئەي تاشلار، دەل - دەرەخلەر! تېزدىن ماڭا بىر كۆۋرۈك بولۇڭلار!» دەپ بۇيرۇق قىلدىم. دېگىنىمدەك بولدى، ئەمما بىر ئاز ۋاقىت كەتتى. مەن ئۇ كۆۋرۈكتىن ئۆتۈپ كەلدىم. كېچىككەن بولساممۇ مانا ئەمدىلا يېتىپ كېلەلىدىم. - دېدى.

دىنسىز ئالىم قاقاھلاپ كۈلۈپ:

- ئەي خالايىق! مۇشۇمۇ سىلەرنىڭ ئەڭ بىلىملىك ئالىمىڭلار؟! ھا ھا ھا ... بىناكارى يوق، قۇرۇلۇشچىسى يوق بىر كۆۋرۈك قانداقمۇ بىر ئېغىز گەپ بىلەنلا ئۆزلىكىدىن بارلىققا كەلسۇن؟ بۇنىڭغا ئىشىنىش ئاخماقلىق، دېۋەڭلىك ئەمەسمۇ؟! ھا ھا ھا ... - دېدى.

ئەبۇ ھەنىفە دەرھال جاۋاب بېرىپ:

- ئەي ئەقىلسىز ئادەم! بىر كۆۋرۈكنى ئۆزلىگىدىن پەيدا بولمايدۇ دەۋاتىسەنۇ، بۇ بۈيۈك كائىنات قانداقسىگە ئۆزلىگىدىن تاسادىپىي بارلىققا كېلىپ قالغان بولسۇن؟!

دىنسىز ئالىم بۇنىڭغا جاۋاب بېرەلمىدى.

- بۇنىڭغا ماقۇل، گەپ يوق. نوچى بولساڭ ئاللاھنى كۆرسەت، ئىمان ئېيتايلى! - دېدى.

ئەبۇ ھەنىفە قولىغا بىر پىيالە سۈت ئېلىپ:

- قېنى دەپ باق، سېرىق ماي نېمىدىن پىششىقلاپ ئىشلىنىدۇ؟

- نېمىدىن بولاتتى، ئەلۋەتتە سۈتتىن - دە!

- ئۇنداق بولسا، بۇ سۈتنىڭ ئىچىدىكى ماينى كۆرسىتەلەمسەن؟

- ئۇنىڭ ئىچىدە ماي تەركىۋى ئەلۋەتتە بار. لېكىن كۆزگە كۆرۈنمەيدۇ. چۈنكى ماي سۈتنىڭ تەركىۋىگە ئارىلىشىپ كەتكەن، مۇقىم بىر يەردە يىغىلىپ تۇرمىغان، شۇڭا كۆرەلمەيمىز.

- بۇنىڭ ئىچىدىكى ماينىڭ بارلىقىغا، لېكىن كۆرگىلى بولمايدىغانلىقىغا ئىشىنىدىكەنسەنۇ، ئاللاھنىڭ بار تۇرۇقلۇق، بىزنىڭ ئۇنى كۆرەلمەيدىغانلىقىمىزغا نېمىشقا ئىشەنمەيسەن؟

بۇنى ئاڭلىغان دىنسىز ئالىم ئۆزىنىڭ خاتا قىلغانلىقىنى تونۇپ يەتتى. بۇ دۇنيانىڭ بىر ياراتقۇچىسىنىڭ بارلىقى ۋە ئۇنى كۆز بىلەن كۆرگىلى بولمايدىغانلىقىنى چۈشەندى. ئىلگىرىكى پىكرىدىن ۋاز كېچىپ ئەپۇ سورىدى. ئاللاھنىڭ بارلىقى ۋە بىرلىكىگە ئىمان ئېيتتى.

# ئىچكى ۋە تاشقى ئالەمدىكى مۇكەممەل تەرتىپ

ئاللاھنىڭ بارلىقى ۋە بىرلىكى شۈبھىسىز ھەقىقەتتۇر. ئۆزىمىزنى، تاشقى ئالەمنى دىققەت بىلەن كۆزىتىشىمىز ئاللاھنىڭ بارلىقى، بىرلىكى، ئۇلۇغلۇقىنى چۈشىنىشىمىز ئۈچۈن يېتەرلىكتۇر.



دەسلەپتە بىر تال ھۈجەيرىدىن بارلىققا كەلگەن ئىنسان بەدىنىدە تەخمىنەن 100 تىرىليون ھۈجەيرە بار. ھەر بىر ھۈجەيرىنىڭ ئىچىدە يەنە بىر DNA (دېئوكسىرىبونۇكلېئوتىد) مولېكۇلىسى بار. ئىنساننىڭ خۇسۇسىيەت ئالاھىدىلىكلىرىگە ئائىت ئۇچۇرلار مۇشۇ مولېكۇلىنىڭ ئىچىدىكى گېندا ساقلىنىدۇ.

ئىنسان ھۈجەيرىسىدە تەخمىنەن ئۈچ مىليارد ئەتراپىدا گېن بار. يەنى ھەر بىر ھۈجەيرىدىكى DNA دا بىزگە ئائىت ئۈچ مىليارد خىل ئۇچۇر ساقلانغان. بەدىنىمىزنىڭ رەڭگىدىن باشلاپ كۆزىمىزنىڭ رەڭگى ۋە ئىرسىي كېسەللىكلىرىمىزگە قەدەر بولغان مەلۇماتلار DNAدىكى گېنلاردا ساقلانماقتا ۋە بۇ گېنلارنىڭ ۋاستىسى بىلەن ئەۋلادتىن-ئەۋلادقا، نەسلدىن-نەسلگە ئۆتۈپ كەلمەكتە.

بەدىنىمىزدە يۈرەك سوقۇشىغا ئوخشاش سان-ساناقسىز فونكسىيەلەر بىز قىلچىلىك ئارىلاشمىساقمۇ



ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«(ئى مۇھەممەد! ئۇلارغا ئېيتقىنكى، «سىلەرنى يوقتىن ياراتقۇچى، سىلەرگە قۇلاق، كۆز، دىل بەرگۈچى ئاللاھتۇر.»

(مۈلك سۈرىسى 23-ئايەت)

ئۆزىنىڭ خىزمىتىنى جايىدا ئادا قىلىپ كېلىۋاتىدۇ. بىز ئىگە بولغان بارلىق سىستېمىلاردا نوقسانسىز مەشغۇلات (خىزمەت) بار.

قىلغان ھەر بىر ھەرىكىتىمىز، ئويلىغانلىرىمىز، سۆزلىگەنلىرىمىز، ھېس قىلغانلىرىمىز ھەممىسى مېڭىمىزدە ھاسىل بولىدۇ. مېڭىمىزدە بۇنى مۇمكىن قىلغان خەۋەرلىشىشنى مېڭىگە ئائىت نېرۋا ھۈجەيرىلىرى ئورۇنلايدۇ. يالغۇز بىر ئىنسان مېڭىسىنىڭ ئىچىدە تەخمىنەن 100 مىليارد نېرۋا، يەنى نېرۋا ھۈجەيرىسى بار. پەرقلەندۈرۈش، كۆرۈش، ھېس قىلىش ئۈچۈن بۇ ھۈجەيرىلەرنىڭ ئالاقىسى راۋان بولۇشى كېرەك. مېڭىمىزدىكى 100 مىليارد نېرۋا ھۈجەيرىسى جەمئى 100 تىرىليون ئۇلىنىش يولى بىلەن ئۆزئارا بىر-بىرىگە باغلىنىپ راۋان ئالاقىلاشماقتا.

مۇشۇ پەيتتە سىلەر بۇ كىتابقا قاراپ ئولتۇرغىنىڭلاردا كۆزۈڭلاردا نەچچە مىليون خىل مەشغۇلات قىلىنىدۇ. كۆزۈڭلارغا كەلگەن يورۇقلۇق نۇرى مۆڭگۈز پەردىدىن، كۆز قارىچۇقىدىن، ئاندىن كۆز گۆھىرىدىن ئۆتىدۇ. بۇ يەردىكى يورۇقلۇققا سەزگۈچ ھۈجەيرىلەر يورۇقلۇق نۇرىنى ئېلېكتىر سىگناللارغا ئايلاندۇرۇپ، نېرۋىنىڭ ئۇچىغا غىدىقلىغۇچى سۈپىتىدە ئەۋەتىدۇ. ئىككى كۆزدىن كەلگەن كۆرۈنۈشلەرنى مېڭە يالغۇز بىرلا كۆرۈنۈش قىلىپ بىرلەشتۈرىدۇ. كۆرۈنگەن شەيئىنىڭ تاشقى قىياپىتى، رەڭگىنى بەلگىلەيدۇ. قانچىلىك يىراق مۇساپىدە ئىكەنلىكىنى ئېنىقلايدۇ. بۇنىڭغا ئوخشاش مەشغۇلاتلار بىر سىكونتنىڭ ئوندا بىرىگىمۇ يەتمەيدىغان قىسقا بىر ۋاقىت ئىچىدە ئورۇنلىنىدۇ.



يەر يۈزىنىڭ 75% پىرسەنتى، ئادەم بەدىنىنىڭ تەخمىنەن 70% پىرسەنتى سۇ بولۇپ، سۇ ئىنسان بەدىنىدىكى ھەر قانداق بىر ھۈجەيرىگە كىرىپ، ئۇنىڭ ئىچىدىكى ھەر تومۇردا ئايلىنىپ يۈرىدۇ. 100 تىرىليون ھۈجەيرىنىڭ ھەر بىرىگە ئوزۇقلۇق يەتكۈزۈپ، ئوكسىگېن ۋە ئېنېرگىيە بىلەن تەمىنلەيدۇ. سۇ ھاياتىمىز ئۈچۈن تەڭداشسىز بىر نېمەتتۇر.

ئوخشاش توپراقتىن ئۈنۈپ چىققان، ئوخشاش سۇ بىلەن سۇغىرىلغان مېۋە-چېۋە، ئوتياشلارنىڭ نۇرغۇن تۈرى، پەرقى بار. ئوخشاش توپراق، سۇ ۋە مېنىراللارنى قوللانغان بۇ مېۋە-چېۋە ۋە ئوتياشلارنىڭ ئۆزگىچە تەمى ۋە پۇرىقى نەچچە يۈز يىلدىن بۇيان ئۆزگەرمەي، بىر-بىرىگە ئارىلىشىپ كەتمەي داۋاملىشىپ كەلمەكتە.

بىر ئۆسۈملۈككە ئائىت بولغان ئۇچۇر ئۇنى مەيدانغا چىقارغان كىچىككىنە ئۇرۇقچىسىنىڭ ئىچىدە ساقلانغان. بۇ ئۇرۇقچىلار ئۆزى تەۋە بولغان ئۆسۈملۈكنىڭ شاخلىرى، يوپۇرماقلىرى، شەكلىنىڭ قانداق بولىدىغانلىقى، تاشقى پوستىنىڭ قانداق رەڭدە، قانچىلىك قېلىنلىقتا بولىدىغانلىقى، مېۋىسىنىڭ تەمى، پۇرىقى، كۆرۈنۈشى، رەڭگى، قىسقىسى ئۇ ئۆسۈملۈككە ئائىت پۈتكۈل ئۇچۇرلارغا ئىگە.

بىر جانلىقنىڭ يەر شارىدا ياشيالىشى ئۈچۈن قۇياش بىلەن بەلگىلىك ئارىلىقتا بولۇشى، بەلگىلىك مىقداردا ئىسسىقلىق، كاربون، ئوزون سۇ ئېقىمى ۋە مىكرو ئورگانىزملاردىن ئوتتۇرىغا چىققان مېنىراللار، فوتوسىنتېز، يەر شارىنىڭ يانتۇلۇقى، تارتىش كۈچى، ئاتوم زەررىچىلىرىنى ئۆزگە تارتىپ بىر يەرگە يىغىدىغان كۈچلەر ۋە مۇشۇنىڭغا ئوخشاش نۇرغۇن مۇھىم شەرت-شارائىتلار بولۇشى كېرەك. بىر

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئۇلارغا بىز تاكى ئۇلارغا قۇرئاننىڭ ھەق ئىكەنلىكى ئېنىق بولغۇچە، (ئاسمان-زېمىن) ئەتراپىدىكى ۋە ئۆزلىرىدىكى (قۇدرىتىمىزگە دالالەت قىلىدىغان) ئالامەتلەرنى كۆرسىتىمىز...»

(فۇسسىلەت سۈرىسى 53-ئايەت)

ئۈستىدە ياشاۋاتقان بۇ يەر شارىدا بۇ خىل شەرت-شارائىتلارنىڭ ھەممىسى تولۇق يارىتىلغان، ئۈستى ئاتموسفېرا بىلەن مۇھاپىزەت قىلىنغان.

كائىناتتا 300 مىليارد يۇلتۇزلار سىستېمىسى بارلىقى مۆلچەرلەنمەكتە. سامان يولى سىستېمىسى پەقەت بۇلارنىڭ ئىچىدىكى بىرىدۇر خالاس. يەر شارىدىن 103 ھەسسە چوڭلۇقتىكى قۇياش سامان يولى سېستىمىسىدىكى 250 مىليارد يۇلتۇز ئىچىدىكى پەقەت بىرىدۇر. يەر شارىنىڭ قۇياش بىلەن بولغان ئارىلىقى 150 مىليون كىلومېتىر كېلىدۇ. كائىناتتىكى پۈتكۈل ئاسمان جىسىملىرى ئۆز ئەتراپىدا ھەم ئۆزى باغلىق بولغان سىستېمىدىكى ئوربىتىسىدا ئايلىنىدۇ.



ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئەڭ ماھىر ياراتقۇچى ئاللاھ (ھېكمەت ۋە قۇدرەت جەھەتتىن) ئۇلۇغدۇر.»

(مۇئمىنۇن سۈرىسى 14-ئايەت)

# ئۈچ سوئالغا بىر جاۋاب

بۇرۇنقى زاماندا ئىمانسىز بىر ئادەم بولغان ئىكەن. كۆرگەنلىكى باللارغا: «ئاللاھ يوق، ئەگەر بار بولسا، ئۇنى كۆرەلىگەن بولاتتۇق» دەيدىكەن.

بۇ ئىمانسىز ئادەمنىڭ يۇنۇس ئىسىملىك بىر ياخشى خوشنىسى بار ئىكەن. يۇنۇس ئاللاھقا ئىشىنىدىكەن، ناماز ئوقۇيدىكەن، ھەرگىز يامان گەپ قىلمايدىكەن. ھەممە كىشىگە ياخشى مۇئامىلە قىلىدىكەن. مەھەللىنىڭ باللىرىنى يىغىپ، ئۇلارغا: «سىنى كىم ياراتتى؟» دەپ سورايدىكەن، جاۋاب



بىرەلمىسە ئۆگىتىدىكەن: «سېنى ئاللاھ ياراتتى، بالام!» دەيدىكەن.

بىر كۈنى، ئىمانسىز ئادەم خوشنىسى يۇنۇسنىڭ يېنىغا كەپتۇ. يۇنۇسنىڭ جاۋاب بېرەلمەيدىغانلىقىغا قەتئىي ئىشەنگەن ھالدا: «دىن ۋە ئىمان ھەققىدە سەندىن ئۈچ سوئال سورايمەن، جاۋاب بېرەلەمسەن قېنى؟» دەپتۇ. يۇنۇس ئىمانى بەرگەن جاسارەت ۋە ئۆزىگە ئىشەنچ بىلەن:

- سورىغىن قېنى. - دەپ كۆڭلىدە «سورساڭ سور، جاۋابىنى ئال!» دەپ ئويلاپتۇ.

ئىمانسىز كىشى:

- بىرىنچى سوئالىم: ئاللاھ بار دەۋاتىسەن، ئەگەر ئاللاھ بار بولغان بولسا، بىز ئۇنى كۆرەلىگەن بولاتتۇق. كۆرەلمىگەنلىكىمىز ئۈچۈن ئاللاھ يوق دەۋاتىمەن. بار بولسا ماڭا كۆرسەت! ئىككىنچى سوئالىم: جەھەننەمدە شەيتانمۇ ئوتقا تاشلىنىپ كۆيدۈرۈلىدۇ دەۋاتىسلەر، شەيتاننىڭ ئوتتىن يارىتىلغانلىقىغا ئىشىنىدىكەنسىلەر، ئوت ئوتنى قانداقمۇ كۆيدۈرەلىسۇن؟! ئۈچىنچى سوئالىم: جىمى ياخشىلىق ۋە يامانلىق ئاللاھ تەرىپىدىن كېلىدۇ دېگەن قاراشقا ئاساسلانغاندا، مەن ئىمانسىز بولغانلىقىم تۈپەيلى نېمىشقا جازالاندۇرۇلغۇدەكمەن؟

- دەپتۇ.

سوئاللارنى سالماقلىق بىلەن ئاڭلىغان يۇنۇس: «ئۈچ سوئالىڭغا مانا بىر جاۋابىم» دەپ يەردىن بىر چالما-كېسەك ئېلىپ ئىمانسىز كىشىنىڭ بېشىغا ئۇرۇۋېتىپتۇ.



بۇ كىشى خوشنىسى يۇنۇس ئۇستىدىن ئەرز قىلىپ مەھكىمىگە بېرىپتۇ. سوتچى يۇنۇستىن:

- بۇ ئادەمنىڭ بېشىغا چالما-كېسەك بىلەن ئۇردۇڭمۇ؟ - دەپ سوراپتۇ. يۇنۇس:

- شۇنداق، سوتچى ئەپەندىم. مەن ئۇنىڭ بېشىغا سالدىم. لېكىن مېنىڭ بۇ قىلىقىم ئۇنىڭ مەندىن سورىغان ئۈچ سوئالىغا بەرگەن جاۋابىم ئىدى. - دېگەچ ۋەقەنى مۇنداق چۈشەندۈرۈپتۇ:

دەسلەپتە ماڭا ئاللاھنى كۆرەلمىگەنلىكى ئۈچۈن، ئۇنى يوق دەيدىغانلىقىنى ئېيتتى. ئىمان ئېيتىشى ئۈچۈن ئۇنىڭغا ئاللاھنى كۆرسىتىشىمنى تەلەپ قىلدى. مەن ئۇنىڭ بېشىغا ئۇردۇم. ئۇ ئەمدى بېشىم ئاغرىدى دەۋاتىدۇ. ماڭا بېشىدىكى ئاغرىقنى كۆرسەتمىگۈچە گېپىگە ئىشەنمەيمەن. ئۇ ئۆزى كۆرەلمىگەن شەيئىلەرنى ئىنكار قىلىدىغان تۇرسا، مەن ئۇنىڭ بېشىم ئاغرىدى دېگىنىگە نېمىشقا ئىشەنگۈدەكمەن؟!

ئىككىنچى سوئال دەپ مەندىن ئوتتىن يارىتىلغان شەيتاننى جەھەننەم ئوتى قانداق كۆيدۈرەلىسۇن؟ دەپ سورىدى. ئىنسانمۇ ئەسلىدە توپىراقتىن يارىتىلغان. ئوت ئوتنى كۆيدۈرەلمىگەن يەردە، مەن ئۇنىڭ بېشىغا سالغان چالما-كېسەكمۇ ئۇنىڭ بېشىنى ئاغرىتالمايدۇ.

ئۈچىنچى سوئال دەپ ئۆزىنىڭ ئىمانسىز ئىكەنلىكىنى ئۆزەمنىڭ تەقدىرى (مەن مۇشۇنداق يارىتىلغان)، بۇ تۈپەيلى جازاغا تارتىلىشىم ئەقىلگە ئۇيغۇن ئەمەس دەپ تۇرۇۋالدى. دېمەك، ئۇنىڭ بېشىغا تاياق يېيىشى پېشانىسىگە پۈتۈلگەن ئىكەن، يەنە نېمىشقا شىكايەت قىلىپ مەھكىمىگە كېلىپ، سىزنى بىكارغا ئاۋارە قىلىدۇ؟

بۇنى ئاڭلىغان سوتچى ئىمانسىز ئادەمدىن مۇنداق دەپ سوراپتۇ:

- يۇنۇسنىڭ دېگەنلىرىگە نېمە دەيسەن؟

ئۇ ئادەم ئۆزىنىڭ خاتا قىلغانلىقىنى تونۇپ يەتكەن ئىكەن:

- سوتچى بېگىم، يۇنۇسنىڭ ئېيتقانلىرى ھەممىسى راست! مەن ئەرز قىلمايمەن. مۇسۇلمان بولغۇم بار. ئۆتۈنۈپ قالاي، ماڭا ياردەم قىلسۇن! - دەپتۇ.

يۇنۇس بۇ خوشنىسى بىلەن بىللە سوت مەھكىمىسىدىن چىقىپ، كېيىنچە ناھايىتى يېقىن دوستلاردىن بولۇپ كېتىپتۇ.

# ئاللاھتائالانى سۈپەتلىرى بىلەن تونۇيمىز

مەۋجۇداتلارنى بىلىشىمىزنى مۇمكىن قىلىدىغان سەزگۈ ئەزالىرىمىز چەكلىكتۇر. شۇڭا ھەممە نەرسىنى كۆرەلمەيمىز، ھەر قانداق ئاۋازنى ئاڭلىيالمايمىز. مەسىلەن: ئەتراپىمىزدىكى مىكروپ ۋە ۋىروسلارنى كۆرەلمىگىنىمىزدەك، چۈمۈلىنىڭ ئايىغىدىن چىققان پەس ئاۋاز ياكى يەر شارى ئايلىنىۋاتقاندا چىققان ئىنتايىن يۇقىرى ئاۋازلارنى ئاڭلىيالمايمىز.

سەزگۈ ئەزالىرىمىزغا ئوخشاش ئەقلىمىزنىڭمۇ چۈشىنىش، بىلىش ئىقتىدارى چەكلىكتۇر. ئەقلىمىز بىلەن چۈشىنىش تەس بولغانلاردىن بىرى ئاللاھتائالا، ئاللاھتائالانىڭ زاتى ۋە سۈبۇتى سۈپەتلىرى.

ئەقلىمىزنى ئىشلىتىپ كائىناتتىكى دەلىللەرنى مۇلاھىزە قىلساق، ئاللاھنىڭ بارلىقى ۋە بىرلىكىنى بىلەلەيمىز. لېكىن ئۇنىڭ زاتىنى بىلەلمەيمىز. ئاللاھ ئۆزىنى قانداق تونۇتقان بولسا، بىزمۇ ئۇنى ئۇنىڭ بىزگە بىلدۈرگەن خۇسۇسىيەتلىرى بويىچە تونۇپ، ئىمان ئېيتىمىز.

ئۇلۇغ رەببىمىز ئۆزىنى تېخىمۇ ياخشى تونۇشىمىز ئۈچۈن قۇرئانى-كەرىمدە ئۆزىنىڭ سۈپەتلىرىنى بايان قىلغان. ئاللاھنى بىلىش ۋە ئۇنىڭغا لايىقدا ئىمان

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«كۆزلەر ئاللاھنى كۆرمەيدۇ، ئاللاھ كۆزلەرنى كۆرۈپ تۇرىدۇ، ئاللاھ (بەندىلىرىگە) مېھرىباندۇر، ھەممىدىن خەۋەرداردۇر.»

(ئەنئام سۈرىسى 103-ئايەت)

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«ئاللاھنىڭ زاتى توغرىسىدا سىلەر قانداق ئويلىشىڭلاردىن قەتئىنەزەر، ئۇ سىلەرنىڭ ئويلىغىنىڭلاردىن پەرقلىقتۇر. سىلەر ئاللاھ ياراتقان شەيئىلەر توغرىسىدا پىكىر يۈرگۈزۈڭلار. ئاللاھنىڭ شەخسەن ئۆزى ھەققىدە پىكىر يۈرگۈزمەڭلار. چۈنكى ئاللاھنىڭ زاتىنى چۈشىنىشكە ئەقلىڭلار يەتمەيدۇ.»

(ھەيسەمى: «مەجمائۇز-زەۋائىد»، 1-جىلد، 8)



ئېيتىش ئۈچۈن بۇ سۈپەتلەرنى بىلىشىمىز كېرەك.
ئاللاھنىڭ سۈپەتلىرىنى ئۇنىڭ زاتى بىلەن مۇناسىۋەتلىك سۈپەتلەر ۋە ئالەمنى يارىتىپ تەسەررۇپ قىلىشىغا مۇناسىۋەتلىك سۈپەتلەر دەپ ئىككى قىسىمغا ئايرىپ تەھلىل قىلالايمىز.

**ئاللاھنىڭ سۈپەتلىرى**

- **زاتى سۈپەتلىرى**
- **سۇبۇتى سۈپەتلىرى**

## 1) ئاللاھنىڭ زاتى سۈپەتلىرى

پەقەتلا ئۇلۇغ رەببىمىزگە ئائىت بولغان، ئۇنىڭدىن باشقا ھېچقانداق مەۋجۇدىيەتتە بولمىغان ئالاھىدىلىكلەردۇر.

زاتى سۈپەتلەر ئالتە تۈرلۈكتۇر:

**ئاللاھنىڭ زاتى سۈپەتلىرى**

**ۋۇجۇد**
ئاللاھ باردۇر.

**قىدەم**
ئاللاھنىڭ بارلىقىنىڭ باشلىنىشى يوقتۇر.

**بەقا**
ئاللاھنىڭ بارلىقىنىڭ ئاخىرى يوقتۇر.

**ۋەھدانىيەت**
ئاللاھ بىردۇر ۋە يەككە-يېگانىدۇر.

**مۇخالىفەتۇن لىل-ھەۋادىس**
ئاللاھ باشقا مەۋجۇداتلارغا ئوخشىمايدۇ.

**قىيام بىنەفسىھى**
ئاللاھ بار بولۇشى ئۈچۈن ھېچكىمگە ۋە ھېچقانداق نەرسىگە موھتاج ئەمەس.



**1. ۋۇجۇد:** ئاللاھ باردۇر. ئۇنىڭ بار بولماسلىقى مۇمكىن ئەمەستۇر.

**2. قىدەم:** ئاللاھ ئەزەلىيدۇر. ئۇنىڭ بارلىقىنىڭ باشلىنىشى يوقتۇر. ھەر قانچە ئارقىغا قايتقان بىلەنمۇ ئاللاھ بار بولمىغان بىر زاماننىڭ بولۇشى مۇمكىن ئەمەستۇر.

**3. بەقا:** ئاللاھ ئەبەدىيدۇر. ئۇنىڭ بارلىقىنىڭ ئاخىرى يوقتۇر. ھەر قانچە ئالدىغا قاراپ ئىلگىرلەپ كەتكەن بىلەنمۇ ئاللاھ بار بولمىغان بىر ۋاقىتنىڭ بولۇشى مۇمكىن ئەمەستۇر.

**4. ۋەھدانىيەت:** ئاللاھ بىردۇر ۋە يەككە ـ يېگانىدۇر. ئاللاھتىن باشقا بىر ياراتقۇچى ۋە ئۇنىڭ باشقا مۇكەممەل ئالاھدىلىكلىرىگە ئىگە باشقا بىر مەۋجۇدىيەت يوقتۇر.

**5. مۇخالىفەتۇن لىل ـ ھەۋادىس:** ئاللاھ باشقا ھېچقانداق مەۋجۇداتقا ئوخشىمايدۇ. ئۇ ئىنسانلار تەسەۋۋۇر قىلالايدىغان بارلىق شەكىل ۋە قىياپەتلەردىن ھالقىپ كەتكەن.

**6. قىيام بىنەفسىھى:** ئاللاھ بار بولۇشى ۋە بارلىقىنى داۋاملاشتۇرۇشى ئۈچۈن باشقا ھېچقانداق مەۋجۇداتقا موھتاج ئەمەس. ئاللاھنى باشقا بىرى ياراتمىغان. ئۇ ئۆزلىگىدىن باردۇر.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئى ئىنسانلار! سىلەر ئاللاھقا موھتاجسىلەر، ئاللاھ (ھەممىدىن) بىھاجەتتۇر، مەدھىيىگە لايىقتۇر.»

(فاتىر سۈرىسى 15 ـ ئايەت)

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، ئۇ ـ ئاللاھ بىردۇر. ھەممە ئاللاھقا موھتاجدۇر، ئاللاھ بالا تاپقانمۇ ئەمەس، تۇغۇلغانمۇ ئەمەس. ھېچ كىشى ئۇنىڭغا تەڭداش بولالمايدۇ.»

(ئىخلاس سۈرىسى 1 ـ 4 ـ ئايەتلەر)



# سۈتچىنىڭ قىزى

ھەزرىتى ئۆمەر خەلىپىلىك زامانىدا سۈتكە سۇ ئارىلاشتۇرۇشنى مەنئىي قىلغان ئىدى. بىر كۈنى كېچە ۋاقتى، ھەزرىتى ئۆمەر مەدىنىدە خەلقنىڭ ئەھۋالىنى ئىگەللەپ بېقىش ئۈچۈن شەھەر كوچىسىنى ئايلىنىپ ھارغاندىن كېيىن، بىر ئاز دېمىنى ئېلىش ئۈچۈن بىر ئۆينىڭ تېمىغا يۆلىنىپ ئولتۇردى. ئۆينىڭ ئىچىدە بىر قىز بىلەن ئانىسىنىڭ تالاش-تارتىش قىلىپ دېيىشكەن سۆزلىرى ئىختىيارسىز قۇلىقىغا كىرىپ قالدى.

ئانىسى:

- قىزىم، تېز بول، سۈتلەرگە ئازراق سۇ قوشۇۋەت!

قىزى:

- ئەمما ئانا، خەلىپە سۈتكە سۇ قوشماڭلار دەپ بۇيرۇق قىلغان تۇرسا؟!

- قىزىم، كېچە بۇ ۋاقىتتا خەلىپە بىزنىڭ سۈتكە سۇ ئارىلاشتۇرغانلىقىمىزنى نەدىن بىلەتتى؟! تېز بول دەيمەن!

- جېنىم ئانا، سۈتكە سۇ ئارىلاشتۇرغىنىمىزنى خەلىپىغۇ كۆرمەس، ئەمما ئاللاھمۇ كۆرمەي قالارمۇ؟

ھەزرىتى ئۆمەر ئۇلارنىڭ گەپلىرىگە بىر ئاز قۇلاق مۇللىسى بولغاندىن كېيىن، شەپە چىقارماي ئورنىدىن تۇرۇپ قايتىپ كەتتى. سەھەردە تاڭ ئېتىشى بىلەنلا بۇ قىزنى ئوغلىغا ئېلىپ بېرىش ئۈچۈن ئەلچى ئەۋەتتى. بۇ تويدىن كېيىن تۇغۇلغان قىزلاردىن بىرىنىڭ ئابدۇلئەزىز ئىسىملىك بىر ئوغلى دۇنياغا كەلدى. مانا بۇ ئوغۇل ئىسلام تارىخىدا «ئىككىنچى ئۆمەر» دەپ ئاتالغان ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىز ئىدى. چوڭ دادىسى ھەزرىتى ئۆمەر كەبى ئادالەتلىكلىكى بىلەن مەشھۇر بولغان ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىز دۆلەتكە رەھبەر بولغان ۋاقىتلاردا ئىنسانلار خاتىرجەملىك ۋە بەخت-سائادەت ئىچىدە ياشىغان ئىدى.



## 2) ئاللاھنىڭ سۈبۇتى سۈپەتلىرى

ئاللاھتائالادا مۇكەممەل ۋە چەكسىز بولغان ئالاھىدىلىكلەردۇر. بۇ سۈپەتلەر ئاللاھنىڭ كائىناتنى قانداق ياراتقانلىقى ۋە تەسەررۇپ قىلىۋاتقانلىقىنى چۈشىنىشىمىزنى ئاسانلاشتۇرىدۇ.

**ئاللاھنىڭ سۈبۇتى سۈپەتلىرى**

**ھايات**
ئاللاھ تىرىكتۇر ۋە پۈتكۈل ھاياتنىڭ مەنبەسىدۇر.

**ئىلىم**
ئاللاھ چەكسىز ئىلىمگە ئىگە.

**سەمى**
ئاللاھ ھەممىنى ئاڭلاپ تۇرىدۇ.

**بەسار**
ئاللاھ ھەممىنى كۆرۈپ تۇرىدۇ.

**ئىرادە**
ئاللاھ ئىرادە قىلىدۇ ۋە خالىغىنىنى قىلىدۇ.

**قۇدرەت**
ئاللاھ چەكسىز كۈچ ـ قۇدرەتكە ئىگە.

**كەلام**
ئاللاھ سۆزلەيدۇ.

**تەكۋىن**
ئاللاھ ھەممە شەيئىنى يوقتىن بار قىلىپ يارىتىدۇ.



**1. ھايات:** ئاللاھ تىرىكتۇر ۋە ھاياتتۇر. ئۇنىڭ ھاياتىنىڭ باشلىنىشى ۋە ئاخىرلىشىشى يوقتۇر. ئۇنىڭ ھاياتى يارىتىلغۇچىلارنىڭ ھاياتىغا ئوخشاش زامان، ماكان، سەۋەبكە باغلىق ئەمەستۇر. ھەممە جانلىققا ئاللاھ ھايات بېرىدۇ. ھەممە جانلىق ئۇنىڭدىن ھاياتلىققا ئېرىشكەن.

**2. ئىلىم:** ئاللاھتائالا ئاسمان-زېمىندىكى جىمى نەرسىلەرنى بىلىپ تۇرىدۇ. ئۇ بىلمەيدىغان ھېچقانداق نەرسە يوقتۇر. ئاسمان-زېمىن ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى پۈتكۈل جانلىقلار، كائىناتتا جارى بولۇپ تۇرۇۋاتقان قائىدە-قانۇنىيەتلەر، بارلىققا كەلگەن ۋە كېلىدىغان ھادىسىلەرنىڭ ئىلمى ئۇنىڭدىدۇر. ئاللاھ كائىناتتىكى مىلياردلارچە يۇلتۇزنى بىلگىنىدەك، ھەر بىر جانلىقنىڭ ھۈجەيرىلىرىدە كودلانغان مەخپىي شىفىرلارنى، ئىنسانلارنىڭ ئىچىدىكى ھەممە سىرلارنى بىلىدۇ. چۈنكى ھەممىنى ياراتقۇچى ئاللاھتۇر. ئاللاھنىڭ بىلىمى چەكسىزدۇر. پۈتكۈل كائىناتتا بىز كۆرۈپ تۇرۇۋاتقان قائىدە-قانۇنىيەت، تەرتىپ-نىزام، مۇكەممەل سىستېما، بۇلارنىڭ ئارىسىدىكى ئۆزئارا ماسلىق، تەكشۈكلۈق قاتارلىقلار ئاللاھتائالانىڭ چەكسىز ئىلمىگە ئىگە ئىكەنلىكىنىڭ دەلىلىدۇر.

**3. سەمى:** ئاللاھ ھەممىنى تولۇق ئاڭلاپ تۇرىدۇ. يېقىن ياكى يىراق دېيىدىغان گەپ يوقتۇر. پۈتۈن كائىناتتىكى بارچە جانلىقنىڭ ھەر ۋاقىت قىلغان ھەر قانداق سۆزىنى ئاڭلاپ بىلىپ تۇرىدۇ. ھەتتا ئىچىمىزدىكى ئارزۇ-تىلەك، يالۋۇرۇش، دۇئالارنى تولۇق ئاڭلاپ تۇرىدۇ. ئاللاھنىڭ ئاڭلاش ئۈچۈن ھېچقانداق بىر سايمان ياكى ۋاستىغا ئېھتىياجى يوقتۇر. ئاللاھنىڭ ئاڭلاش قابىلىيىتى چەكسىزدۇر. بىر نەرسىنى ئاڭلىشى يەنە دەل شۇ چاغدا باشقا ئاۋازلارنى ئاڭلىشىغا دەخلى قىلمايدۇ.

**4. بەسار:** ئاللاھ ھەممىنى كۆرۈپ تۇرىدۇ. ھەر قانداق بىر نەرسىنىڭ يىراقتا ياكى يېقىندا بولۇشى، ئاشكارا ياكى مەخپىي بولۇشى، كىچىك ياكى چوڭ بولۇشى ئۇنىڭ كۆرۈشى ئۈچۈن پەرق ھاسىل قىلالمايدۇ. بىزنىڭ قەيەردە، نېمە ئىش قىلىۋاتقانلىقىمىزنى كۆرىدۇ. كۆرۈش ئۈچۈن بىزنىڭكىدەك كۆزگە ئېھتىياجى يوقتۇر.

**5. ئىرادە:** ھەممە نەرسە ياكى ھادىسە ئۇلۇغ ئاللاھنىڭ ئىرادىسى بىلەن بارلىققا كېلىدۇ. ئۇنىڭ ئىرادىسى ۋە ئەمرى بولمىغان ئەھۋالدا ھېچقانداق

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:



«قۇرۇقلۇقتىكى، دېڭىزدىكى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى ئاللاھ بىلىدۇ، (دەرەختىن) تۆكۈلگەن ياپراقتىن ئاللاھ بىلمەيدىغان بىرەرسىمۇ يوق.»

(ئەنئام سۈرىسى 59-ئايەت)

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئاللاھ ھەقىقەتەن (بەندىلەرنىڭ سۆزلىرىنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (ئۇلارنىڭ ئىشلىرىنى) كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر.»

(مۇئمىن سۈرىسى 20-ئايەت)

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئاللاھ بىرەر شەيئىنى (يارىتىشنى) ئىرادە قىلسا، ئۇنىڭغا «ۋۇجۇدقا كەل» دەيدۇ-دە، ئۇ ۋۇجۇدقا كېلىدۇ.»

(ياسىن سۈرىسى 82-ئايەت)

ئىش ۋۇجۇدقا چىقمايدۇ. ئاللاھنىڭ ئىرادىسى بىلەن بارلىققا كەلگەن ھەر بىر ئىشنىڭ بىر ھېكمىتى بار. ئۇ ھېچقانداق نەرسىنى سەۋەبسىز ۋە ھېكمەتسىز ياراتمىغان. ئۇنىڭ ئىرادىسىنى رەت قىلالايدىغان، ئۇنىڭ ھۆكمىنى توختىتالايدىغان ھېچقانداق بىر كۈچ يوقتۇر.

**6. قۇدرەت:** ئاللاھ چەكسىز كۈچ-قۇدرەتكە ئىگە. ئۇنىڭ كۈچى يەتمەيدىغان ھېچقانداق ئىش ياكى ھادىسە يوقتۇر. خالىغىنىنى قىلىشىغمۇ ھېچقانداق توسقۇنلۇق يوقتۇر.

ئىنساننىڭ ئۆزى ئىچىدە ياشاۋاتقان كائىناتنى ۋە بۇ يەردە مەيدانغا كەلگەن ۋەقە ھادىسىلەرنى تەتقىق قىلىپ ئىزدىنىشى ئاللاھنىڭ قۇدرىتىنىڭ چەكسىزلىگىنى بىلىش ئۈچۈن يېتەرلىكتۇر.

ئالەمدىكى نەچچە مىليون تونىنا ئېغىرلىقتىكى يۇلتۇز ۋە پىلانېتلارنىڭ بىر-بىرىگە سوقۇلۇپ كەتمەي، ئۆز ئوربىتىسىدا ھەرىكەتلىنىشى، ئىنساننىڭ يالغۇز بىر ھۈجەيرىدىن يارىتىلغانلىقى ئاللاھنىڭ قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان مىساللاردۇر.

**7. كەلام:** ئاللاھتائالا ئېغىز، تىل، ئاۋاز ۋە ھەرپ ئىشلەتمەي سۆزلەيدۇ. ئۇنىڭ ھېچقانداق بىر سۆزنى ئىنسانلارنىڭ سۆزىگە سېلىشتۇرغىلى بولمايدۇ. ئۇلۇغ رەببىمىز ھەر قانداق مەۋجۇداتقا ئۇ ئاڭلاپ چۈشىنەلەيدىغان بىر تىلدا سۆزلەيدۇ. ئاسمان-زېمىنغا، چوڭ-كىچىك جىمى مەۋجۇداتلارغا ئەمىر قىلىپ سۆزىنى ئاڭلىتىدۇ. پەيغەمبەرلەر ۋە ئۇلارغا بېرىلگەن مۇقەددەس كىتابلارنى ئەۋەتىش ئارقىلىق پۈتكۈل ئىنسانىيەتكە خىتاب قىلىدۇ. قۇرئان-كەرىم ۋە باشقا پەيغەمبەرلەرگە نازىل قىلىنغان ساماۋى كىتابلار ئۇنىڭ سۆزىدۇر.

**8. تەكۋىن:** كائىنات ۋە كائىناتتىكى پۈتكۈل مەۋجۇداتلارنىڭ ياراتقۇچىسى ئاللاھتائالادۇر. مىكروسكوپ بىلەنلا كۆرگىلى بولىدىغان كىچىك جانلىقلاردىن باشلاپ، يەر شارىدىن نەچچە مىڭ ھەسسە چوڭلۇقتىكى يۇلتۇزلارغىچە ھەممە شەيئىنى ئۇ ياراتقان. پۈتكۈل مەۋجۇداتلارنى يارىتىپ ياشاتقۇچى، ئۇزۇقلاندۇرۇپ يېتىشتۈرگۈچى ئاللاھتائالادۇر، ئۇنىڭدىن باشقا ياراتقۇچى يوقتۇر.

ئاللاھتائالا يارىتىش سۈپىتىدىمۇ يەككە-يېگانىدۇر. ئۇ ھېچقانداق بىر ئۈرنەككە قارىماي ھەممە شەيئىنى يوقتىن بار قىلىپ يارىتىدۇ. بەندىلەر ياساپ چىققان تېخنىكىلىق ئۈسكۈنە سايمانلار، كەشپىياتلار قانچىلىك ئىلغار بولۇشىدىن قەتئىنەزەر، ھەممىسى ئەسلىدە بار بولغاننى بىر يەرگە ئەكىلىش، بايقاش، تەييار ئېنېرگىيە ۋە قابىلىيەتنى ئىشلىتىش، ئوتتۇرىغا چىقىرىش، خام ماتېرىيالنى باشقىچە بىر شەكىلدە پىششىقلاپ ئىشلەشتىن ئىبارەت خالاس. بۇلار يارىتىش ئەمەس، پەقەت ئىجادىيەت ياكى كەشپىياتتۇر.



ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئاللاھ (ھەممىنى) ياراتقۇچىدۇر، (يوقلۇقتىن) پەيدا قىلغۇچىدۇر، (ھەممە نەرسىگە) سۈرەت (شەكىل) بېغىشلىغۇچىدۇر.»

(ھەشر سۈرىسى 24-ئايەت)

# ئاللاھتائالا ھەممە نەرسىنى كۆرىدۇ

بىر ئاتا بالىلىرىنى چاقىرىپ، ئۇلارنىڭ ھەر بىرىگە بىردىن قىممەت باھالىق ئۈزۈك بەردى. ئۈزۈكلەرنى ھازىرچە ھېچكىم كۆرمەيدىغان بىر يەرگە تىقىپ قويۇشنى، ئۆزى ئۆلگەندىن كېيىن تاقاشنى تاپىلىدى. بالىلار ئۈزۈكنى ئالغاندىن كېيىن ئۇنى ساقلايدىغان يەر ئىزدىدى. بالىلاردىن ئىككەيلەن ئۈزۈكنى ئۆزلىرىنىڭ مەخپىي نەرسىلىرىنىڭ ئارىسىغا تىقىپ يوشۇرۇپ قويغاندىن كېيىن، دادىسىنىڭ يېنىغا بېرىپ، ئەڭ كىچىك ئوكىسىنى ساقلاشقا باشلىدى. ئارىدىن خېلى ۋاقىت ئۆتكەن بولسىمۇ، كىچىك ئوكىسى قايتىپ كەلمىدى. ئۇنىڭ نەگە كەتكەنلىكىگە قىزىقىسىنىپ ساقلاپ تۇرغاندا، ئوكىسى كەچتە قولىدا ئۈزۈكنى تۇتقان پېتى چىقىپ كەلدى. ئەتىگەندىن كەچكىچە چۆگىلەپ يۈرۈپ، بىر ئۈزۈكنى يوشۇرىدىغان يەر تاپالمىغانلىقىنى كۆرگەن ئاكىلىرى:

- ئوكىمىز شۇنچە چۆگىلەپ يەر ئىزدەپ بىر تال كىچىككىنە ئۈزۈكنى قويغۇدەك يەر تاپالماپتۇ. - دەپ مەسخىرە قىلىشتى. دادىسىنىڭ تەلۋىنى بىر دەمدىلا بىجا كەلتۈرۈلگەنلىكى ئۈچۈن شاتلىنىپ مەغرۇرلاندى.

ئاتىسى ئۈچ ئوغلىغا دىققەت بىلەن نەزەر سالغاندىن كېيىن، ئۈزۈكنى يوشۇرۇپ قويالمىغان ئوغلىغا قاراپ:

- بالام، قارا ئاكىلىرىڭ ئۈزۈكلىرىنى يوشۇرۇپ قويۇپتۇ. سەن نېمىشقا يوشۇرۇپ قويالماي ئېلىپ كەلدىڭ؟ - دەپ سورىدى. ئوغلى:

- دادا، سىز بىزگە ئۈزۈكلەرنى ھېچكىم كۆرمەيدىغان يەرگە تىقىپ يوشۇرۇپ قويۇڭلار دېمىگەنمىدىڭىز؟

- ھەئە، شۇنداق دېگەن.

- ئەمما دادا، مەن شۇنچە ئىزدەپمۇ سىز دېگەندەك بىر يەر تاپالمىدىم. چۈنكى، نەگىلا بارماي، ئۇلۇغ ئاللاھنىڭ مېنى كۆرۈپ تۇرۇۋاتقانلىقىنى ھېس قىلدىم. شۇڭا ئۈزۈكنى سىزگە قايتۇرۇپ ئەكەلدىم.

ئاتىسى ئوغلىنىڭ سۆزىدىن ئىنتايىن مەمنۇن بولۇپ:

- ئاپىرىن بالام، مەن بۇ كىچىككىنە سىناق بىلەن سىلەرگە ئاللاھنىڭ بىزنى ھەر ۋاقىت، ھەر يەردە كۆرۈپ تۇرىدىغانلىقىنى خاتىرلاتماقچى ئىدىم. - دېدى.



# رەببىم! سېنى تونۇيمەن، ساڭا چىن قەلبىمدىن ئىشىنىمەن

**ئەي ئاللاھىم!** سەن بارسەن. بار بولۇش ئۈچۈن ھېچقانداق شەيئىگە موھتاج ئەمەسسەن. بىزنى بار قىلغان ۋە سېنىڭ بارلىقىڭدىن خەۋەردار قىلغان سەن. سەندىن باشقا مەۋجۇداتلار بارلىقى بىلەن ساڭا قەرزدار. پۈتكۈل مەۋجۇداتلارنى بار قىلغۇچى ۋە ئۇلارنىڭ بارلىقىنى داۋاملاشتۇرغۇزغۇچى سەن. سەن خالىساڭ، ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى يوق قىلىسەن.

**ئەي ئاللاھىم!** سېنىڭ باشلىنىشىڭ ۋە ئاخىرلىشىشىڭ يوقتۇر. باشلىغۇچى ۋە ئاخىرلاشتۇرغۇچىسەن. زامانىنى ياراتقۇچى ۋە تۈگەتكۈچىسەن. چەكسىزلىك يالغۇز ساڭىلا ئائىتتۇر. سەندىن باشقا ھەممە شەيئى ۋاقىتلىقتۇر. تۇغۇلغان ھەر جانلىق ئۆلگۈچىدۇر. بار بولغان ھەر نەرسە يوقالغۇچىدۇر. ئەبەدىي بار بولغۇچى يالغۇزلا سەن.

**ئەي ئاللاھىم!** بىر ۋە يەككە-يېگانە بولغۇچى يالغۇز سەن. سېنىڭ شېرىكىڭ ۋە تەڭدىشىڭ يوقتۇر. بارلىق كۈچ-قۇۋۋەت سېنىڭدۇر. ھەممە نەرسىنى ياراتقۇچى ۋە تەسەررۇپ قىلغۇچىسەن. بۇ گۈزەل كائىناتتىكى ئۆزگەرمەس نۇقسانسىز مىزان، قائىدە-قانۇنىيەت، مۇكەممەل تەرتىپ سېنىڭ ئەسىرىڭدۇر. سەندىن باشقا ئىلاھ يوقلىقىنىڭ دەلىلىدۇر.

**ئەي ئاللاھىم!** بىز سېنىڭ زاتىڭنى تونىيالمايمىز. خىيالىمىزغا كىم، نېمە كەلسە كەلسۇن، سەن ئۇلارنىڭ ھېچقايسىسىغا ئوخشىمايسەن. ئوخشاتقۇچىلارنىڭ ئوخشىتىشلىرىدىنمۇ ئۈزاقسەن. سېنىڭ بارلىقىڭ ئۆزەڭدىندۇر. سەن ياراتقانلىرىڭنىڭ ھېچقايسىسىغا ئوخشىمايسەن. تەڭدىشىڭ يوقتۇر، ئۇلۇغسەن. سېنى يالغۇز ئاللاھىم دەپ بىلىپ ئىمان ئېيتتىم.

**ئەي ئاللاھىم!** ھاياتىمىزنىڭ مەنبەسى سەن. ھەر جانلىققا ھايات بەرگۈچىسەن. يەر يۈزىنىڭ مەركىزىنى، ئالەمنىڭ چەكسىزلىكىنى، دېڭىز-ئوكيانلارنىڭ چوڭقۇرلۇقىنى، كۆڭۈللەردە ساقلانغاننى بىلگۈچى، ئاڭلىغۇچى ۋە كۆرگۈچىسەن. كۆز بىلەن كۆرگىلى بولمايدىغان ئەڭ كىچىك مەۋجۇداتتىن



### بىسمىللاھ

ئاللاھتۇر تۈنجى سۆزىمىز،
ئىمان تولغان ئۆزىمىز،

ئىشلار ئاللاھ ئىسمى بىلەن،
باشلار، پۈتەر تەمى بىلەن.

ئۇيغانغاندا ھەر سەھەر،
دەيمەن ھامان «**بىسمىللاھ**»،

يېگەندە ۋە ئىچكەندە،
كىتابىمنى ئاچقاندا...

دەيمەن ھامان بىسمىللاھ،
ئۇنۇتمايمەن ھېچقاچان،

يۆلىنىمەن رەببىمگە،
قۇۋۋەت كىرەر قەلبىمگە.

ئاللاھ بىلەن ئاز كۆپ بولۇر،
قىيىنچىلىق يوق بولۇر،

مۇۋەپپىقىيەت كېلىدۇ،
دېگەن چاغدا بىسمىللاھ.

چۈشۈرمەيمەن تىلىمدىن،
ئاللاھ تۈتار قولۇمدىن.

— مۇستاپا ئاسىم كۆكسال

تارتىپ ئەڭ چوڭ پىلانىتلارغىچە ھەممە نەرسە سىنىڭ ئەسىرىڭدۇر، سىنىڭ ئىلمىڭ ئىچىدىدۇر. قاپ ـ قاراڭغۇ بىر كېچىدە قاپ ـ قارا بىر تاشنىڭ ئۈستىدە كېتىۋاتقان قارا رەڭلىك چۈمۈلىنىمۇ كۆرۈپ، ئېھتىياجىنى بىلىپ، ئاۋازىنى ئاڭلاپ، ئىستىگەن نەرسىسىنى بېرىسەن.

**ئەي ئاللاھىم!** خالىغۇچى ۋە خالىغىنىنى يوقتىن بار قىلغۇچى پەقەت سەن. بار بولغانلىكى ھەر نەرسە سەن خالىغانلىقىڭ، ئىرادە قىلغانلىقىڭ ئۈچۈن بار بولغان. سىنىڭ ھەر ئىشىڭدا بىر ھېكمەت باردۇر. چەكسىز كۈچ ـ قۇۋۋەت ساھىبىسەن. سىنىڭ قارارىڭنى بۇزالايدىغان، ساڭا قارشى تۇرالايدىغان ھېچقانداق كۈچ يوقتۇر.

**ئەي ئاللاھىم!** سۆزلەرنىڭ ئەڭ گۈزىلىنى ۋە ئەڭ توغرىسىنى سۆزلىگۈچىسەن. بەندىلەرگە مەرھەمەت قىلىپ، ئىلاھىي خىتابىنى ۋە كىتابىنى ئەۋەتكۈچىسەن. دېڭىزلار سىياھ، دەل ـ دەرەخلەر قەلەم بولسىمۇ، سىنىڭ سۆزلىرىڭنى يەنىلا يېزىپ تۈگىتەلمەيدۇ.

**ئەي ئاللاھىم!** يوقتىن بار قىلغۇچى، بارنى يوق قىلغۇچى پەقەت سەن. سەن ھەممە نەرسىنى مۇئەييەن ئۆلچەم بىلەن يارىتىپ، ئۇلۇغ قۇدرىتىڭ بىلەن تەسەررۇپ قىلغۇچى، باشقۇرغۇچىسەن.



رەببىمىز! سىنىڭ شانىڭغا لايىق بولمىغان خىياللاردىن كۆڭلىمىزنى پاك ئەيلە!
ئۆمرىمىزنى ساڭا ئىبادەت قىلىپ ئۆتكۈزۈشنى ۋە مۇسۇلمان پېتى جان ئۈزۈشنى نېسىپ ئەيلە!
قىيامەت كۈنى گۇناھ ۋە قۇسۇرلىرىمىز تۈپەيلى بىزنى قىيىن ئەھۋالدا قويما!
مەخپىي ۋە ئاشكارا قىلىپ سالغان گۇناھلىرىمىزنى مەغپىرەت (ئەپۇ) قىل!
باياشاتلىقتا ۋە موھتاجلىقتا بىزگە ياردەم قىل!
كۆڭلىمىزدىكىنى بىلگۈچى، دۇئالىرىمىزنى ئاڭلىغۇچىسەن. دۇئايىمىزنى ئىجابەت قىل!
ئامىين!





# يىگىتنىڭ ئىمانى

بىر كۈنى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ساھابىلەرگە مۇنداق بىر قىسسە سۆزلەپ بەردى:

«سىلەردىن ئىلگىرىكى ئۈممەتلەر ئىچىدە بىر پادىشاھ ۋە بىر سېھىرگەر بار ئىدى. سېھىرگەر ياشىنىپ ئۆمرى ئاز قالغاندا پادىشاھقا:

- مەن ئەمدى ياشىنىپ ماغدۇرۇمدىن كەتتىم. ماڭا بىر ياش يىگىتنى شاگىرتلىققا بەرگىن، سېھىرگەرلىكنى شۇنىڭغا ئۆگىتەي. - دەپتۇ.

بۇ تەلەپنى قوبۇل قىلغان پادىشاھ سېھىرگەرنىڭ يېنىغا بىر ياش يىگىتنى ئەۋەتىپتۇ. يىگىت سېھىرگەرنىڭ يېنىغا كېتىۋاتقاندا ئادىمىزاتىسىز



بىر چۆلدە بىر راھىپ ئۇچراپتۇ. يالغۇز بىر ئاللاھقا ئىمان ئېيتقان بۇ راھىپ خۇدالىق دەۋاسى قىلغان پادىشاھقا قارشى چىقىپ، پادىشاھ ۋە ئۇنىڭ يانتاياقلىرىنىڭ زۇلمىدىن قېچىپ مۇشۇ ئادىمزاتسىز چۆلدە يوشۇرۇنۇپ يۈرگەن ئىكەن.

يىگىت سېھىرگەرنىڭ يېنىغا ھەر قېتىم كېتىۋاتقىنىدا راھىپ بىلەن كۆرۈشۈشكە باشلاپتۇ. راھىپنىڭ ئۇنىڭغا سۆزلەپ بەرگەنلىرى ئۇنىڭ قەلبىدىن يەر ئاپتۇ. ئۇنىڭدىن ئايرىلىشقا كۆزى قىيمايدىكەن، بۇ سەۋەپتىن سېھىرگەرنىڭ يېنىغا بەزىدە كېچىكىپ بارىدىكەن. كېچىكىپ بارغىنىدا سېھىرگەر يىگىتكە قاتتىق ئاچچىقلىنىپ، ئۇرۇپ تىللايدىكەن.

بىر كۈنى، يولدا كىشىلەرنىڭ مېڭىشىغا توسقۇنلۇق قىلىۋاتقان يوغان بىر يىرتقۇچ ھايۋان ئۇچراپتۇ. يىگىت ئۆز-ئۆزىگە: «راھىپ بىلەن سېھىرگەردىن زادى قايسىسىنىڭ ئۇستىلىن ئىكەنلىكىنى ئەمدى بىلىدىغان بولدۇم» دەپ، يەردىن قولىغا بىر تاش ئاپتۇ. «ئەي ئاللاھىم! ئەگەر راھىپنىڭ قىلغانلىرىنى سېھىرگەرنىڭ قىلغانلىرىدىن بەكرەك ياخشى كۆرسەڭ، شۇ ۋەھشى يىرتقۇچ ھايۋاننى ئۆلتۈرگىنىكى، كىشىلەر يولىغا راۋان ماڭالايدىغان بولسۇن!» دەپ تاشنى ھايۋانغا ئېتىپتۇ. يىرتقۇچ ھايۋان ئۆلۈپتۇ. خەلقمۇ يولىغا راۋان ماڭالايدىغان بولۇپتۇ. كېيىن يىگىت راھىپنىڭ يېنىغا كېلىپ بۇ ۋەقەنى ئۇنىڭغا سۆزلەپ بېرىپتۇ. راھىپ ئۇنىڭغا:

- يىگىت، سېنىڭ يۈكسەك مەرتىۋىگە چىققانلىقىڭنى كۆردۈم. ئەمدى سەن مەندىنمۇ بەك ئۇستىلىن بوپسەن. كۆڭلۈم تۇيۇپ تۇرىدۇكى، يېقىندا ساڭا بىر پالاكەت كېلىدىغاندەك قىلىدۇ. شۇنداق ئەھۋال بولۇپ قالسا، مەن تۇرۇۋاتقان يەرنى ھېچكىمگە كۆرسىتىپ قويما! - دەپتۇ.

يىگىت ئەما كىشىلەرنى، بەرەس كېسىلى (ئاقكېسەل)گە مۇپتىلا بولغانلارنى ۋە باشقا بىمارلارنى داۋالاپ ساقايتالايدىغان بولۇپتۇ. بۇ چاغدا پادىشاھنىڭ كۆزى كۆرمەس بولۇپ قالغان بىر يېقىن ۋەزىرى يىگىتنىڭ داڭقىنى ئاڭلاپتۇ. قىممەت باھالىق سوغاتلارنى ئېلىپ يىگىتنىڭ يېنىغا كېلىپ:

- ئەگەر مېنى داۋالاپ ساقايتالىساڭ، مۇشۇلارنىڭ ھەممىسى سېنىڭ بولسۇن! - دەپتۇ.

يىگىت:

- مەن ئۆزلىگىمدىن ھېچكىمگە شىپا بېرەلمەيمەن. شىپانى پەقەتلا ئاللاھتائالا بېرىدۇ. ئەگەر سەن ئۇلۇغ ئاللاھقا ئىشەنسەڭ، مەن ئۇنىڭغا دۇئا قىلىمەن، ئۇ خالىسا شىپالىق بېرىدۇ. - دەپتۇ.

بۇ ئادەم ئىمان ئېيتىپتۇ. ئاللاھتائالامۇ ئۇنىڭغا شىپالىق بېرىپتۇ. ئادەم پادىشاھنىڭ يېنىغا قايتىپ بېرىپ، ئىلگىرىكى ۋەزىرلىك مەنسىپىگە قايتا ئولتۇرۇپتۇ.

پادىشاھ:

- سېنىڭ كۆزۈڭنى كىم ساقايتتى؟ - دەپ سوراپتۇ.

ئۇ ۋەزىر:

- رەببىم ساقايتتى. - دەپ جاۋاب بېرىپتۇ.

بۇنى ئاڭلىغان پادىشاھ:

- سېنىڭ مەندىن باشقا رەببىڭ بارمۇ تېخى؟! - دەپ ۋاقىراپتۇ.

ۋەزىر:

- مېنىڭ ۋە سېنىڭ رەببىمىز ئاللاھتائالادۇر. - دەپتۇ.

بۇنى ئاڭلاپ غەزەپلەنگەن پادىشاھ دەرھال ۋەزىرنى زىندانغا تاشلاپ، يىگىتنىڭ يېرىنى كۆرسىتىپ قويغانغا قەدەر ئۇنى قىيىن-قىستاققا ئېلىپ تازا قىيناپتۇ. ئاخىرى ۋەزىر بەرداشلىق بېرەلمەي، يىگىتنىڭ يېرىنى دەپ بېرىپتۇ. يىگىت ئوردىغا كەلتۈرۈلۈپتۇ. پادىشاھ ئۇنىڭغا:

- ھە يىگىت، دېمەك سەن سېھىرگەرلىك قىلىپ يۈرۈپ، ئەما ۋە ئاق كېسەللەرنى ساقايتالايدىغان بولۇپسەن. ئاڭلىشىمچە، باشقا ئىشلارنىمۇ قىلىۋېتىپسەن. شۇنداقمۇ ئەمەسمۇ؟ - دەپ سوراپتۇ.

يىگىت:

- يوقسۇ، مەن ھېچكىمگە شىپا بېرەلمەيمەن. شىپا بەرگۈچى ئاللاھتائالادۇر. - دەپتۇ.

پادىشاھ يىگىتنىڭ بۇلارنى راھىپتىن ئۆگەنگەنلىكىنى پەرەز قىلىپ، ئۇنى زىندانغا

تاشلاپتۇ. راھىپنىڭ تۇرۇۋاتقان يېرىنى دەپ بەرگۈچە ئۇنى قاتتىق قىيناپتۇ.

راھىپ ئوردىغا كەلتۈرۈلۈپ، ئۇنىڭغا: «دىنىڭدىن قايت!» دېيىلىپتۇ. راھىپ بۇنى قەتئىي قوبۇل قىلماپتۇ. شۇنىڭ بىلەن پادىشاھ بىر ھەرە كەلتۈرۈپ، راھىپنى بېشىنىڭ ئوتتۇرىسىدىن باشلاپ ھەرىدەپ، بەدىنىنى ئىككى پارچە قىلىپ تاشلاپتۇ. ئاندىن ۋەزىرىنى كەلتۈرۈپتۇ. ئۇنىڭغىمۇ: «دىنىڭدىن قايت!» دەپتۇ. ياق دېيىشى بىلەن، پادىشاھ ئۇنىمۇ بېشىدىن باشلاپ ھەرىدەپ، ئىككى پارچە قىلىپ تاشلاپتۇ. كېيىن يىگىتنى كەلتۈرۈپ: «دىنىڭدىن قايت! قايتمىساڭ ئۆلىسەن!» دەپ تەھدىت سېلىپتۇ. يىگىت قارشىلىق كۆرسىتىپتۇ. پادىشاھ يىگىتنى نەۋكەرلىرىگە تاپشۇرۇپ:

— بۇنى شۇ تاغنىڭ چوققىسىغا ئېلىپ چىقىڭلار. دىنىدىن يانسا مەيلى. ئەگەر يانمىسا، تاغدىن پەسكە تاشلىۋېتىڭلار! — دەپ بۇيرۇپتۇ.

نەۋكەرلەر يىگىتنى ئېلىپ تاغنىڭ چوققىسىغا ئېلىپ چىقىپتۇ.

يىگىت:

— ئاللاھىم! مېنى بۇلارنىڭ قولىدىن قانداق قۇتقۇزساڭ شۇنداق قۇتقۇز! — دەپ دۇئا قىلىپتۇ. بۇنىڭ بىلەن تاغ تەۋرەپ پادىشاھنىڭ نەۋكەرلىرى تاغدىن دومىلاپ چۈشۈپ كېتىپتۇ. يىگىت ساق-سالامەت مېڭىپ، پادىشاھنىڭ يېنىغا كەپتۇ. پادىشاھ ئۇنىڭدىن:

— قېنى يېنىڭدىكى نەۋكەرلىرىم؟ ئۇلارغا نېمە بولدى؟ — دەپ سوراپتۇ.

يىگىت:

— ئاللاھ مېنى ئۇلارنىڭ قولىدىن ساق-سالامەت قۇتقۇزدى. — دەپ جاۋاب بېرىپتۇ.

بۇنىڭ بىلەن پادىشاھ يىگىتنى يەنە باشقا نەۋكەرلەرگە تاپشۇرۇپ:

— بۇنى بىر كېمىگە ئېلىپ چىقىپ دېڭىزنىڭ ئوتتۇرىسىغا ئاپىرىڭلار. دىنىدىن يانسا مەيلى. ئەگەر يانمىسا، دېڭىزغا تاشلىۋېتىڭلار، سۇدا غەرق بولۇپ ئۆلسۇن! — دەپ بۇيرۇپتۇ.

يىگىتنى كېمىگە سېلىپ، دېڭىزنىڭ ئوتتۇرىسىغا ئېلىپ بېرىپتۇ. يىگىت:

— ئاللاھىم! مېنى بۇلارنىڭ قولىدىن قۇتقۇزغىن! — دەپ دۇئا قىلىپتۇ.

كېمىدىكىلەر ھەممىسى كېمە بىلەن بىللە سۇغا چۆكۈپ كېتىپتۇ. يىگىت ساق-سالامەت ھالدا پادىشاھنىڭ يېنىغا قايتىپتۇ.

پادىشاھ ئۇنى كۆرۈپ:

— قېنى يېنىڭدىكى نەۋكەرلەر؟ ئۇلار نەدە قالدى؟ — دەپ سوراپتۇ.

يىگىت:

— ئاللاھ مېنى ئۇلارنىڭ قولىدىن قۇتۇلدۇردى.

— دېگەندىن كېيىن سۆزىگە قوشۇمچە قىلىپ:

— مېنىڭ دېگىنىمنى قىلمىغۇچە مېنى ئۆلتۈرەلمەيسەن. — دەپتۇ.

پادىشاھ:

— قانداق ئىش ئۇ؟ ئېيت! — دەپتۇ.

يىگىت:

— خالايىقنى كەڭ بىر مەيدانغا توپلا. مېنى بىر خورما كۆتىكىگە باغلا. ساداقتىن بىر تال ئوق ئېلىپ، ئوقيانى يايغا يەرلەشتۈرگەندىن كېيىن، «بۇ يىگىتنىڭ رەببىنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن!» دەپ ئوقيانى ئات. مۇشۇنداق قىلساڭ، ئاندىن مېنى ئۆلتۈرەلەيسەن. — دەپتۇ.

پادىشاھ خەلقنى كەڭرى بىر مەيدانغا يىغىپتۇ. يىگىتنى خورما كۆتىكىگە باغلاپتۇ. ئاندىن ساداقتىن بىر تال ئوق ئېلىپ، ئوقياغا يەرلەشتۈرگەندىن كېيىن يىگىتنىڭ پېشانىسىگە چەنلەپ تۇرۇپ: «يىگىتنىڭ رەببى بولغان ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن» دەپ ئېتىپتۇ. ئوق يىگىتنىڭ چېكىسىگە تېگىپتۇ. يىگىت چېكىسىنى تۇتقان پېتى ئۆلۈپتۇ.

بۇنى كۆرگەن خالايىق:

— بىز يىگىتنىڭ رەببىگە ئىمان ئېيتتۇق! — دەپتۇ.

پادىشاھنىڭ ئادەملىرى ئەھۋالنى مەلۇم قىلىپ:

— كۆردىڭىزمۇ پادىشاھىم! سىز ئەنسىرىگەن ئىش ئاخىرى يۈز بەردى، خەلق ئىمان ئېيتتى. — دەپتۇ.

(مۇسلىم: «زۇھد»، 73)

# ئەڭ گۈزەل ئىسىملار (ئەسمائۇل-ھۇسنا)ئاللاھقا ئائىتتۇر

ئۇلۇغ رەببىمىز ئۆزىنى بىزگە ئىسىم ۋە سۈپەتلىرى بىلەن تونۇتقان. ئاللاھتائالا قۇرئاندا بىلدۈرگەن ۋە پەيغەمبىرىمىز بىزگە ئۆگەتكەن بۇ ئىسىملار «ئەسمائۇل ھۇسنا» (ئەڭ گۈزەل ئىسىملار) دەپ ئاتىلىدۇ.

قۇرئانى-كەرىمدە: **«ئەڭ گۈزەل ئىسىملار ئاللاھنىڭدۇر. ئۇنىڭغا ئەڭ گۈزەل ئىسىملىرى بىلەن دۇئا قىلىڭلار...»** (ئەئراف سۈرىسى 180-ئايەت) دېيىلىپ، ئاللاھقا دۇئا-تەلەپ قىلغان ۋاقتىمىزدا ئۇنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىنى تىلغا ئېلىشىمىز تەلەپ قىلىنغان.

پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەممۇ ئاللاھتائالانىڭ ئىسىملىرىنى بىزگە بىلدۈرۈپ:

«ئاللاھتائالانىڭ توقسان توققۇز ئىسمى بار، ئۇنى يادلاپ، ساناپ ئوقىغان كىشى جەننەتكە كىرىدۇ.» دېگەن. (بۇخارى: «دەئاۋات»، 76؛ مۇسلىم: «زىكىر»، 5-6)

پەيغەمبىرىمىزنىڭ ھەدىسلىرىدە تىلغا ئېلىنغان «يادلاش ۋە ساناش» دېگەنلىك ئاللاھنى گۈزەل ئىسىملىرى بىلەن تونۇش، بۇ ئىسىم ۋە ئاللاھىدىلىكلەرنى ئەستە تۇتۇش ۋە ئۇنى (ئاللاھنى) داۋاملىق زىكىر قىلىش، ھايات ۋە ھادىسىلەرگە ئاللاھنىڭ ئىسىملىرى كۆزنىكىدىن قاراش دېگەنلىكتۇر. مەسىلەن: ئانىنىڭ مېھرى-شەپقىتىنى كۆرگەندە «راھمان ۋە رەھىم»، لەززەتلىك رىزىققا يولۇققان چېغىمىزدا «رەززاق»، گۇناھلىرىمىزنىڭ ئەپۇ قىلىنىشىنى ئارزۇ قىلغان چېغىمىزدا «غەفۇر»، ھەر قېتىم باھار پەسلى يېتىپ كەلگەندە «مۇھيىي»، ئۆلۈم، ماتەمگە دۇچ كەلگەندە «مۇمىيت» ئىسمىنى ئەسكە ئېلىش دېگەنلىكتۇر.

بۇ ئىسىملارنى مەنىسى بىلەن ئۆگىنىپ، ئىش-ھەرىكىتىمىزنى گۈزەللەشتۈرسەك، ئاللاھ ياخشى كۆرىدىغان بەندىلەردىن بولالايمىز. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبىرىمىزنىڭ خوشخەۋىرىدىكىگە لايىق بولۇپ، جەننەتكە كىرىشكە مۇناسىپ ھالغا كېلىمىز.

كېلىڭلار، قولىمىزنى ئېچىپ، ئەڭ گۈزەل ئىسىملاردىن بەزىلىرىنى ئاتاپ تۇرۇپ رەببىمىزگە دۇئا قىلايلى:



| يا ئاللاھ<br>اللّٰه | ئەي بارلىق گۈزەل ئىسىم ۋە سۈپەتلەرنى ئۆزىدە مۇجەسسەم قىلغان ئاللاھىم! | ساڭا ئەڭ بۈيۈك ئىسمىڭ بىلەن دۇئا قىلىمىز. دۇئالىرىمىزنى ئىجابەت قىل! |
|---|---|---|
| يا رەھمان<br>يا راھىيم<br>اَلرَّحْمٰنُ<br>اَلرَّحِيمُ | ئەي پۈتكۈل مەخلۇقاتلارغا شەپقەت ۋە مەرھەمەت بىلەن مۇئامىلە قىلغۇچى ئاللاھىم! | بىزگە دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە مەرھەمەت ئەيلە! |
| يا رەززاق<br>اَلرَّزَّاقُ | ئەي پۈتكۈل مەخلۇقاتنىڭ رىزقىنى بەرگۈچى ئاللاھىم! | بىزگە مول ۋە ھالال رىزىق بەرگىن! |
| يا ھافىز<br>اَلْحَفِيظُ | ئەي ھەممىنى مۇھاپىزەت قىلغۇچى ۋە ئۆز پاناھىدا ساقلىغۇچى ئاللاھىم! | مېنى، ئائىلەمنى ۋە پۈتۈن مۇسۇلمانلارنى ھەر تۈرلۈك بالا-قازا ۋە مۇسىبەتلەردىن ساقلا! |

| ئىسىم | مەنىسى | ئىبرەت |
| --- | --- | --- |
| يا مۇساۋۋىر<br>المُصَوِّرُ | ئەي ھەممە شەيئىنى ئەڭ چىرايلىق شەكىلدە ياراتقۇچى ئاللاھىم! | قىياپىتىمىزنى گۈزەل قىلغىنىڭدەك، ئەخلاقىمىزنىمۇ گۈزەللەشتۈرگىن! |
| يا مۇجىيب<br>المُجِيبُ | ئەي كۆڭۈللەردىن كەچكەن (ئويلىغان)، ئېغىزدىن چىققان ھەر دۇئانى ئاڭلاپ ئىجابەت قىلغۇچى ئاللاھىم! | بىزنى ساڭا چىن كۆڭلىدىن ئىمان ئېيتقان ۋە دۇئاسى ئىجابەت بولغان بەندىلىرىڭدىن بولغىلى نېسىپ قىلغىن! |
| يا ھادى<br>الهَادِي | ئەي توغرا يولنى كۆرسەتكۈچى ۋە توغرا يولغا يەتكۈزگۈچى ئاللاھىم! | بىزنى توغرا يول بولغان ئىسلامدىن، ھەقىقەتتىن ۋە توغرا يولدا ماڭغۇچىلاردىن ئايرىما! |
| يا ھەييۇ<br>يا قەييۇم<br>الحَيُّ<br>القَيُّومُ | ئەي ھەمىشە تىرىك تۇرغۇچى ۋە ھاياتلىقنىڭ، جاننىڭ مەنبەسى بولغان، پۈتكۈل كائىناتنى باشقۇرغۇچى ئاللاھىم! | سەندىن كەلگەن جاننى يەنە سېنىڭ يولۇڭدا پىدا قىلالايدىغانلاردىن ئەيلە بىزنى. ۋاقىتلىق نەرسىلەرگە باغلىما كۆڭلىمىزنى! |
| يا ۋەدۇد<br>الوَدُودُ | سۆيگۈ ـ مۇھەببەتنىڭ مەنبەسى سەن. سۆيۈلۈشكە لايىق بولغۇچىسەن ئاللاھىم! | سېنىڭ ياخشى كۆرىدىغانلىرىڭنى بىزگىمۇ ياخشى كۆرسەتكىن، ياخشى كۆرمەيدىغانلىرىڭنى ياخشى كۆرسەتمىگىن، سەن توغرا يولغا يېتەكلىگەنلەرنى بىزگە دوست ـ يار قىلغىن! |

# ئاللاھقا ئىمان ئېيتىش ئارقىلىق ئېرىشكەنلىرىمىز

- بىزگە چەكسىز ئىشەنچ ۋە خاتىرجەملىك تۇيغۇسى ئاتا قىلىدۇ.
- يارىتىلغۇچىلارغا مېھرى-شەپقەت بىلەن مۇئامىلە قىلىشقا ئۈندەيدۇ.
- سۆز-ھەرىكەتلىرىمىزنى كونترول قىلغۇزىدۇ.
- راستچىل، سەممىي، توغرا-دۇرۇست ئادەم بولۇشىمىزغا تۈرتكە بولىدۇ.

## ئاللاھقا ئىمان ئېيتىش

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئەگەر ئاللاھ سىلەرگە ياردەم بەرسە، سىلەرنى ھېچكىم يېڭەلمەيدۇ. ئەگەر ئاللاھ سىلەرگە ياردىمىنى تەرك ئەتسە، ئاللاھتىن باشقا سىلەرگە كىم ياردەم بېرىدۇ؟ مۆمىنلەر يالغۇز ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلسۇن (يەنى ھەممە ئىشنى ئاللاھقا تاپشۇرسۇن)!»

(ئال-ئىمران سۈرىسى 160-ئايەت)

ئۇلۇغ بىر كۈچ-قۇدرەت ئىگىسىگە ئىمان ئېيتىش، ھەممە ئىشنىڭ ئاقىۋىتىنى يالغۇز ئۇنىڭدىن كۈتۈش يارىتىلىش جەھەتتىن ئاجىز بولغان بىز ئىنسانلار ئۈچۈن ھەقىقەتەن ئىشەنچ ۋە خاتىرجەملىكنىڭ مەنبەسىدۇر. ھەممە نەرسە ئاللاھتائالانىڭ قولىدا ۋە ئۇنىڭ سايىسىدىدۇر. ئۇ ئۆزىگە ئىشەنچ قىلغۇچىلارنىڭ ئىشەنچىسىنى ھەرگىز يەردە قويمايدۇ. ئۇلۇغ رەببىمىزنىڭ رۇخسىتىسىز ھېچكىم بىزگە پايدا ياكى زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ.

مۆمىن بولۇش سۈپىتىمىز بىلەن بىز ئاللاھقا مۇشۇنداق ئىشىنىمىز. بۇ ئىمان **بىزگە چەكسىز ئىشەنچ ۋە خاتىرجەملىك تۇيغۇسى ئاتا قىلىدۇ.** كۆزىمىزنى ئېچىپ قوپقان ھەر بىر يېڭى كۈنى ئىشىمىزنى باشلىغاندا «ئاللاھ بىزگە كۇپايە قىلىدۇ. ئۇ نېمىدېگەن ياخشى ۋەكىل-ھە!» دەپ يېڭى بىر ھاياجان بىلەن ئىشىمىزنى باشلىشىمىزغا تۈرتكە بولىدۇ. بىزنى ھۇرۇنلۇق، بەدنىيەتلىك، بىھۇدە قايغۇرۇش ۋە تېگىرقاشتىن كېلىپ چىققان روھىي بېسىمدىن قۇتقۇزۇپ، ھۇزۇرلۇق بىر ھاياتقا يەتكۈزىدۇ.

بىز يۇتكۇل مەۋجۇداتلارنىڭ ئاللاھنىڭ چەكسىز رەھمەت ۋە مەرھەمىتىنىڭ نەتىجىسى ئىكەنلىكىگە ئىشىنىمىز. بۇنداق ئىمان **يارىتىلغۇچىلارغا مېھرى ـ شەپقەت بىلەن مۇئامىلە قىلىشقا ئۈندەيدۇ.** چۈنكى، بىز ئۈچۈن ھەر بىر مەۋجۇداتنىڭ ھەممىسى ئاللاھنىڭ رەھمىتىنىڭ بىر ئەسىرى، ئاللاھنىڭ بار ۋە بىرلىكىنىڭ دەلىلىدۇر.

شۇڭا، ئاللاھ جان بەرگەنلىكى مەخلۇقاتقا رەھمەت، مېھرى ـ شەپقەت كۆزى بىلەن قارايمىز. قەلبىمىز مەرھەمەت بىلەن تولىدۇ. ئەتراپىمىزدىكىلەرگە، ئائىلىمىزگە، دوستلىرىمىزغا زىيان سالمايدىغان، بىر چۈمۈلىنىڭمۇ جېنىنى ئاغرىتمايدىغان بولىمىز. جانسىز جىسىملارنى ئاللاھ بىزگە خىزمەت قىلسۇن دەپ بەرگەن بىر نېمەت دەپ بىلىپ، ئۇلارنى بۇزۇپ ـ چېچىش، ئىسراپ قىلىشتىن يىراق تۇرىدىغان بولىمىز.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«بىر چاغلاردا بىر ئادەم يولدا كېتىۋېتىپ ئۇسساپ كېتىپتۇ. بىر قۇدۇقنى تېپىپ، قۇدۇققا چۈشۈپ قانغۇدەك سۇ ئىچكەندىن كېيىن سىرتقا چىقىپتۇ. قارىغۇدەك بولسا، ئۇسساپ چاڭقاپ كەتكەن بىر ئىت تىلىنى چىقىرىپ نەم يەرنى يالاپ ياتقۇدەك. ئادەم كۆڭلىدە: «بۇ ئىتمۇ ماڭا ئوخشاش ئۇسساپ كېتىپتۇ» دەپ ئويلاپ، قايتا قۇدۇققا چۈشۈپ، كەشىنى سېلىپ، كەشىنىڭ ئىچىگە سۇ توشقۇزۇپ، ئۇنى ئېغىزىدا چىشلەپ، قۇدۇقنىڭ سىرتىغا چىقىپ، ئىتنى سۇغىرىپتۇ. ئۇنىڭ بۇ ئىشىدىن ئاللاھ رازى بولۇپ، ئۇنىڭ گۇناھلىرىنى مەغپىرەت (ئەپۇ) قىپتۇ.»

(بۇخارى: «مۇساقات»، 9)



ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«سىلەر قەيەردە بولساڭلار، ئاللاھ سىلەر بىلەن بىرگە، ئاللاھ قىلىۋاتقان ئىشىڭلارنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر.»

(ھەدىد سۈرىسى 4-ئايەت)

بىزگە جان تومۇرىمىزدىنمۇ يېقىن بولغان رەببىمىز ھەممىنى بىلگۈچى، ئاڭلىغۇچى ۋە كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر. كائىناتتىكى ھېچقانداق نەرسە ئۇنىڭ بىلىشى ۋە نازارىتىنىڭ سىرتىدا ئەمەستۇر. رەببىمىزنىڭ قىلمىش-ئەتمىشلىرىمىزدىن خەۋەردار ئىكەنلىكىنى بىلىشىمىز بىزنى ئۆزىمىزدىن ئۆزىمىز ھېساب ئالغۇزۇپ، قىلمىشلىرىمىزغا دىققەت قىلغۇزۇپ، **سۆز-ھەرىكەتلىرىمىزنى كونترول قىلغۇزىدۇ.** بىر پارچە رەسىمگە چۈشكەندە ياكى سىنئالغۇ ئاپپاراتىنىڭ ئالدىدا ئۈستى-بېشىمىزنى تۈزەشتۈرۈپ كېتىدىغان بىزلەر بۇ سايىدە ئاپتوماتىك كونترول سىستېمىسىغا ئىگە بولىمىز. بىر ئىلاھىي نازارەت ئاستىدا تۇرۇۋاتقانلىقىمىزنى ئونۇتماي، يۈرۈش-تۇرۇش، گەپ-سۆز ۋە ئىش-ھەرىكەتلىرىمىزگە دىققەت قىلىدىغان بولىمىز. ئىش-ھەرىكىتىمىزنى ساقچىلار ياكى باشقىلار شۇنداق قىل دېگەنلىكى ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى ئاللاھنىڭ بىزنى ھەر زامان كۆرۈپ تۇرغانلىقىنى بىلگەنلىكىمىز ئۈچۈن توغرا يۆنىلىشكە بۇرايمىز. ئاللاھقا گەرچە بىز ئۇنى كۆرەلمىسەكمۇ، لېكىن ئۇنىڭ بىزنى كۆرۈپ تۇرۇۋاتقانلىقىغا ئىشىنىدىغان ئاڭ بىلەن ئىبادەت قىلىمىز. قىلغان ھەر بىر ئىشىمىزنى ئەڭ ياخشى قىلىشقا، سۈپەتلىك، ساپالىق ئىنسانلاردىن بولۇشقا تىرىشىمىز.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«`پەرۋەردىگارىمىز ئاللاھتۇر` دېگەن، ئاندىن توغرا يولدا بولغانلارغا، شۈبھىسىزكى، (كەلگۈسىدىن) غەم قىلىش، (كەتكەنگە) قايغۇرۇش يوقتۇر. ئەنە شۇلار ئەھلى جەننەتتۇر، ئۇلار جەننەتتە مەڭگۈ قالىدۇ، (بۇ) ئۇلارنىڭ قىلغان (ياخشى) ئەمەللىرىنى مۇكاپاتلاش ئۈچۈندۇر.»

(ئەھقاف سۈرىسى 13-14-ئايەتلەر)

ئاللاھقا ئىمان ئېيتقان چېغىمىزدا ھاياتىمىزنى ئۇنىڭ ئەمىر-پەرمانلىرىغا ئاساسەن تەرتىپكە سالىمىز. ئۇلۇغ رەببىمىزگە بولغان سۆيگىمىز تۈپەيلى ئۇنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىشكە تىرىشىمىز. غەزىۋىدىن ۋە جەھەننەمدىن قورقۇپ، ئاللاھ ياخشى كۆرمەيدىغان ئىشلاردىن يىراق تۇرىمىز. بۇنىڭ بىلەن قەلبىمىزدە تەقۋادارلىق (ئاللاھنىڭ بۇيرۇقلىرىغا ئىتائەتسىزلىكتىن ساقلىنىش) ئېڭى پەيدا بولىدۇ. بۇنداق ئىمان **بىزنىڭ راستچىل، سەممىي، توغرا-دۇرۇست ئادەم بولۇشىمىزغا تۈرتكە بولىدۇ.** سۆز-ھەرىكىتىمىزدە راستچىل، سەممىي بولىمىز. قانداق بولىشىدىن قەتئىينەزەر، توغرا يولدىن ئايرىلمايمىز. ساختىپەزلىك قىلمايمىز. يالغانچىلىق، ئالدامچىلىق قاتارلىق ناچار خۇيلار بىزدە بولمايدۇ. بىزگە بېرىلگەن ئامانەتكە خىيانەت قىلمايمىز. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزگە ئوخشاش، خەلق تەرىپىدىن ياخشى كۆرۈلگەن، ئىززەتلىنىدىغان، ئىچى-تېشى بىر، راستچىل-سەممىيلىكتە ئۆرنەك، ئىشەنچلىك بىر مۇسۇلمان بولىمىز.

# ئاللاھ سۆيگۈسى

بەدىنىمىز ۋە روھىمىزنى يارىتىپ، قەلبىمىزگە سۆيگۈ-مۇھەببەت يەرلەشتۈرگۈچى ئاللاھتۇر.
ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بىرى «ۋەدۇد»، يەنى «ئىنتايىن ياخشى كۆرگۈچى» ۋە «ئىنتايىن ياخشى كۆرۈلگۈچى» دېگەن مەنىدەدۇر.
سۆيگۈ-مۇھەببەتنىڭ مەنبەسى بولغان ئۇلۇغ رەببىمىز بىز بەندىلىرىنى ئىنتايىن ياخشى كۆرىدۇ. بۇ سۆيگۈسىنى بىزگە بەرگەن سان-ساناقسىز نېمەتلەردە ئىپادىلەپ، ئۇ دۇنيادا بىزنى تېخىمۇ گۈزەل نېمەتلەر بىلەن مۇكاپاتلايدىغانلىقىنى بىلدۈرگەن. بىزدىن ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتىشىمىزنى، بۇيرىغىنىدەك ئىبادەت قىلىشىمىزنى ۋە ئۇنى ياخشى كۆرىشىمىزنى تەلەپ قىلغان.
بىز ئۇلۇغ رەببىمىزنى ياخشى كۆرۈشنى ئىمانىنىڭ شەرتى ۋە بىزگە بەرگەن نېمەتلىرىگە قارىتا تەشەككۇرنىڭ بىر ئىپادىسى دەپ بىلىمىز. چۈنكى، ياخشى كۆرۈلۈشكە ئەڭ لايىق بولغۇچى ئاللاھتائالادۇر.
ئاللاھتائالانى ياخشى كۆرۈش ئىماننىڭ ئەڭ يۇكسەك پەللىسىدۇر. ئۇنى ياخشى كۆرۈش بارلىق ياخشىلىق ۋە گۈزەللىكنىڭ باشلىنىشىدۇر. بىز چىن كۆڭلىمىزدىن ئىمان ئېيتقان مۇسۇلمان بولۇش سۈپىتىمىز بىلەن بىز ئۇلۇغ ئاللاھنى ھەممىدىن، ھەتتا جېنىمىزدىنمۇ بەك ياخشى كۆرىمىز. ئاتا-ئانا، جورە، بالا-چاقا، دوست-ئاغىنە قاتارلىقلارنىڭ ئۇلۇغ رەببىمىز بىزگە بەرگەن نېمەتلەر ئىكەنلىكىنى بىلىمىز. ئۇلارغا بولغان سۆيگۈ-مۇھەببىتىمىزنى ھەرگىز ئاللاھقا بولغان سۆيگۈ-مۇھەببەت بىلەن باراۋەر كۆرمەيمىز.
سۆيگۈچى سۆيگىنىگە ئىتائەت قىلىدۇ. ئاللاھقا ئىمان ۋە ئۇنى ياخشى كۆرۈشنىڭ ئەڭ ياخشى ئىسپاتى ئىتائەت قىلىشتۇر. چۈنكى، ھەقىقىي مۇھەببەت ئىش-ھەرىكەتتە ئېنىق بىلىنىدۇ. ئۇلۇغ رەببىمىزگە ئىشىنىدىغانلىقىمىز ۋە ئۇنى ئىنتايىن ياخشى كۆرىدىغانلىقىمىزنى پەقەت ئۇنىڭ ئەمىر-پەرمانلىرىغا ئىتائەت قىلىش، ئۇ چەكلىگەن ئىشلاردىن يىراق تۇرۇش ۋە ئۇنى رازى قىلىدىغان ئىشلارنى قىلىش ئارقىلىق ئىپادىلىيەلەيمىز.
سۆيگۈچى سۆيگۈننى داۋاملىق ئەسلەپ تۇرىدۇ.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«كىمدە تۆۋەندىكى ئۈچ خۇسۇسىيەت بولسا، ئىماننىڭ لەززىتىنى تېتىيالايدۇ: ئاللاھ ۋە رەسۇلۇللاھنى ھەممىدىن بەك ياخشى كۆرسە، ياخشى كۆرگىنىنى ئاللاھ ئۈچۈن ياخشى كۆرسە، ئاللاھ ئۇنى كۇفۇر(دىنغا ئىنكار قىلىش) پاتقاقلىقىدىن قۇتقۇزغاندىن كېيىن، قايتا كۇفۇرغا قايتىشنى ئوتقا تاشلىنىش كەبى قورقۇنچلۇق ۋە خەتەرلىك بىر ئىش دەپ بىلسە.»

(بۇخارى: «ئىمان»، 9)

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«مۆمىنلەر ئاللاھنى ھەممىدىن بەك دوست تۇتقۇچىلاردۇر...»

(بەقەرە سۈرىسى 165-ئايەت)

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«(ئى مۇھەممەد!) ئۇلارغا (ئېيتقىنكى، «ئەگەر سىلەر ئاللاھنى دوست تۇتساڭلار، ماڭا ئەگىشىڭلاركى، ئاللاھ سىلەرنى دوست تۇتىدۇ، (ئۆتكەنكى) گۇناھىڭلارنى مەغپىرەت قىلىدۇ. ئاللاھ ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر.»

(ئال-ئىمران سۈرىسى 31-ئايەت)

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«بىلىڭلاركى، دىللار ئاللاھنى ياد ئېتىش بىلەن ئارام تاپىدۇ.»

(رەئد سۈرىسى 28 ـ ئايەت)

ئۇنىڭ ئىسمىنى تىلغا ئېلىشتىن خوشاللىق ھېس قىلىدۇ. ئۇنى ھەرگىز ئۇنۇتمايدۇ. مۆمىن بولۇش سۈپىتىمىز بىلەن بىزمۇ ئىبادەتلىرىمىز، نامازلىرىمىز، ئوقىغان قۇرئان ۋە دۇئالىرىمىز بىلەن رەببىمىزنى ئەسلەيمىز. ئەڭ گۈزەل ئىسىملار ۋاستىسى بىلەن رەببىمىزنى زىكىر قىلىمىز. ئەڭ گۈزەل ئىسىملار ۋاستىسى بىلەن ئۇنىڭ ئۇلۇغلۇقىنى، كۈچ ـ قۇدرىتىنىڭ بۈيۈكلىكىنى تەپەككۇر قىلىمىز. ئۇنى ياد ئېتىپ، زىكىر قىلىپ، سۆيگىمىزنى ئىپادىلەيمىز.

ئاللاھنى ياخشى كۆرگۈچى ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ يولىدىن ماڭىدۇ. ئىسلام ئەڭ بۈيۈك سۆيگۈ مەكتىۋىدۇر. بۇ سۆيگۈ مەكتىۋىنىڭ مۇئەللىملىرى يەر يۈزىدىكى ئەڭ پەزىلەتلىك ۋە ئەڭ ئۈستۈن ئىنسانلار بولغان پەيغەمبەرلەردۇر. پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم «ھەبىبۇللاھ»، يەنى «ئاللاھنىڭ سۆيۈملۈك بەندىسى» ئىدى. پەيغەمبىرىمىزنىڭ يولىدىن ماڭساقلا ھەم ئاللاھقا بولغان سۆيگىمىزنى ئىپادىلىگەن، ھەمدە ئاللاھنىڭ ياخشى كۆرۈشىگە ئېرىشكەن بولىمىز.

قەلبىمىز ئاللاھ سۆيگۈسى بىلەن تولغان چاغدا ھاياتىمىز مەنىلىك بولىدۇ، سۆز ـ ھەرىكەت جەھەتتە پىشىپ يېتىلىمىز، ئەخلاقىمىز گۈزەللىشىدۇ. ئاللاھقا بولغان سۆيگىمىز بىلەن ئۇنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىشكە تىرىشىمىز. رەببىمىزنىڭ سۆزلىرىنى ئاڭلاپ، پەيغەمبىرىمىزگە ئەگىشىپ، ئۇ كۆرسەتكەن توغرا يولدىن ئايرىلمايمىز. مۇشۇنداق قىلساق، ئاللاھمۇ بىزنى ياخشى كۆرىدۇ ۋە ياخشى كۆرىدىغان بەندىلىرى قاتارىغا قوشىدۇ. ئۇنىڭ تاللانغان بەندىلىرى، دوستلىرىدىن بولالايمىز. مۆئمىنلەر ۋە پەرىشتىلەرنىڭ مۇھەببىتىگە ئېرىشىمىز.

بىر ئاللاھ دوستى:

ـ رەببىمنىڭ مېنى قانداق چاغدا ئەسلەيدىغانلىقىنى بىلىمەن. ـ دېدى. بۇنى ئاڭلىغان خەلق ئۇنىڭ ئەتراپىغا يىغىلىپ:

ـ بۇنى قانداق بىلەلەيسەن؟ ـ دەپ سورىدى. ئۇ مۇنداق جاۋاب بەردى:

ـ بۇنى بىلىش ناھايىتى ئاسان. مەن قاچان رەببىمنى ئەسلىسەم، رەببىمۇ شۇ چاغدا مېنى ئەسلەيدۇ.



ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار ئۈچۈن ئاللاھ ھەققەتەن (ئۇلارنىڭ دىللىرىدا) مۇھەببەت پەيدا قىلىدۇ.»

(مەريەم سۈرىسى 96 ـ ئايەت)

# ئىبادەتلىرىمىزنىڭ جان تومۇرى: دۇئا

دۇئا ئاجىزلىقىمىزنى ئېتىراپ قىلىپ، ئۇلۇغ ئاللاھقا بۇرۇلۇش، ئۇنىڭدىن ياردەم تىلەش دېگەنلىكتۇر. دۇئا رەببىمىزگە ئەڭ يېقىن بولغان چاغلاردىن بىرىدۇر. دۇئا قىلغاندا قولىمىزنى ئېچىپ يالۋۇرىمىز. دۇئا ۋاستىسى بىلەن ئارزۇ-تىلەكلىرىمىزنى ئاللاھقا يەتكۈزىمىز.

دۇئا قىلىش ئۈچۈن ئالاھىدە بىر ۋاقىت ۋە ماكان شەرت ئەمەستۇر. ھەر زامان، ھەر قانداق يەردە دۇئا قىلالايمىز. لېكىن بەزى ۋاقىت ۋە ماكانلار دۇئا قىلىشىمىز ئۈچۈن ياخشى بىر پۇرسەتتۇر. خاسىيەتلىك كۈن ۋە كېچىلەر، جۈمە كۈنلىرى، ئىپتار ۋە زو ۋاقىتلىرى دۇئا ئۈچۈن مۇھىم پۇرسەتتۇر. كەبە ۋە ئەراپات كەبى مۇبارەك ماكانلارمۇ دۇئالار ئىجابەت بولىدىغان يەرلەردۇر.

ئىنسان چىن كۆڭلىدىن قىلغان دۇئالارنى ئاللاھتائالا مەقبۇل قىلىدۇ. دۇئا قىلغۇچىنى قۇرۇق قول ياندۇرمايدۇ. لېكىن دۇئانىڭ نەتىجىسىنى كۆرۈشكە بەك ئالدىراپ كەتمەسلىك لازىم. چۈنكى، ئاللاھتائالا بەندىسىگە نېمىنىڭ پايدىلىق ئىكەنلىكىنى ئەڭ ياخشى بىلگۈچىدۇر. پەيغەمبىرىمىز بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن: «سىلەردىن ھەر قانداق بىر كىشى ئالدىراڭغۇلۇق قىلمىسا ۋە "رەببىمگە نەچچە قېتىم دۇئا قىلدىم، دۇئايىمنى ئىجابەت قىلمىدى" دېمىسىلا دۇئاسى ئىجابەت بولىدۇ.» (بۇخارى: «دەئاۋات»، 22)

دۇئا رەببىمىز بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىمىزنى ھەر ۋاقىت جانلىق تۇتىدىغان بىر ئىبادەتتۇر. ئۇلۇغ ئاللاھنى بېشىمىزغا كۈن چۈشكەن قىيىنچىلىق مەزگىللىرىدە ياد ئەتكىنىمىزدەك، باي-باياشات، راھەت ۋاقىتلاردىمۇ ياد ئېتىپ، ھەر پۇرسەتتە ئۇنىڭغا دۇئا قىلىمىز.

دۇئا قىلىش قانداق مۇھىم بولغان بولسا، باشقىلارنىڭ دۇئاسىنى ئېلىشمۇ شۇنداق مۇھىمدۇر. ئانىمىزنىڭ داستىخان سېلىشىغا ياردەملىشىش، چوڭلارغا سۇ بېرىش، بىر دوستىمىزنىڭ دەردىگە دەرمان بولۇش قاتارلىق ئىشلارمۇ دۇئا ئېلىش ئۈچۈن ياخشى پۇرسەتتۇر. شۇڭا، باشتا ئاتا-ئانىمىزدىن باشلاپ چوڭلار، سالىھ، ئالىم كىشىلەر، مۇئەللىملىرىمىز، مېھمانلىرىمىز، خوشنىلىرىمىز، يېتىملار ۋە ئىگە-چاقىسىز غېرىپ-يوقسۇل بىچارىلەرنىڭ دۇئاسىنى ئېلىشقا تىرىشىشىمىز كېرەك. بىزمۇ ئۇلارغا ۋە باشقا مۇسۇلمان قېرىنداشلىرىمىزغا دۇئا قىلىشىمىز كېرەك.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«دۇئا ئىبادەتنىڭ مېغىزىدۇر.»

(تىرمىزى: «دەئاۋات»، 1)

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«مېنىڭ بەندىلىرىم سەندىن مەن توغرۇلۇق سورىسا (ئۇلارغا ئېيتقىنكى)، مەن ھەقىقەتەن ئۇلارغا يېقىنمەن (يەنى ئۇلارنىڭ ئەھۋالىنى، سۆزلىرىنى بىلىپ تۇرىمەن)، ماڭا دۇئا قىلسا، دۇئا قىلغۇچىنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىمەن...»

(بەقەرە سۈرىسى 186-ئايەت)

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«سەن باياشات، راھەت تۇرمۇش كەچۈرۈۋاتقان چېغىڭدا ئاللاھنى ياد ئەتكىنكى، قىيىنچىلىققا ئۇچرىغان چېغىڭدا ئاللاھمۇ سېنى ياد ئەتكەي.»

(ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل: «مۇسنەد»، 1-جىلد، 307)

ئاللاھىم! مۇھەممەد ئۈممىتىنى ئۆز پاناھىڭدا ساقلا. ئۇلارنى ئەپۇ قىل. ياردەم ۋە مەرھەمىتىڭنى ئۇلاردىن ئايىما.

# قېنى بەندەم دۇئا قىلغىن!

بىر مۇسۇلمان ھەر كېچىسى ئورنىدىن تۇرۇپ، ئاللاھنى زىكىر قىلىپ دۇئا قىلاتتى. شەيتان ئۇ مۇسۇلمانغا مۇنداق دېدى:

– ئەي ئاللاھنى كۆپ زىكىر قىلغۇچى كىشى، پۈتۈن بىر كېچە «ئاللاھ، ئاللاھ» دەپ چاقىرساڭمۇ، ساڭا «قېنى بەندەم دۇئا قىلغىن!» دەپ باقتىمۇ بىرەر قېتىم؟ ساڭا ھېچقانداق جاۋاب كەلمىدى. قاچانغىچە مۇشۇنداق دۇئا قىلىپ ئولتۇرارسەن؟

ئادەمنىڭ كۆڭلى يېرىم بولدى. بېشىنى يەرگە قويۇپ ئۇخلىدى. چۈشىدە بىرەيلەن ئۇنىڭغا مۇنداق دېدى:

– ئورنىڭدىن تۇر، ئويغان! نېمىشقا دۇئانى، زىكىرنى تاشلىۋەتتىڭ؟

ئادەم:

– «قېنى بەندەم دۇئا قىلغىن» دەپ بىرەر جاۋاب كەلمىدى. ئىشىك تۈۋىدىن ھەيدىۋېتىلىشتىن قورقۇۋاتىمەن. – دېدى.

بۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭغا:

– ئاللاھ «قېنى بەندەم دۇئا قىلغىن» دېگەچكىلا سەن «ئاللاھ» دېيەلىدىڭ. ئەگەر ئۇ «قېنى بەندەم دۇئا قىلغىن» دېمىسە، سەنمۇ «ئاللاھ، ئاللاھ» دەپ يالۋۇرۇپ دۇئا قىلالمىغان بولاتتىڭ. ئاللاھ سېنىڭ روھىڭغا خەۋەر يەتكۈزگەچكە، سەن ئاللاھقا يالۋۇرالىدىڭ. ئۇلۇغ ئاللاھ سېنى ئۆزىگە يېقىنلاشتۇرغاچقا، پۇت-قولۇڭنى يېنىك قىلغاچقا، سەن تىرىشىپ چارە ئىزدىيەلىدىڭ. سېنىڭ ھەر قېتىم «يا رەببى!» دېيىشىڭنىڭ ئاستىدا ئۇلۇغ ئاللاھنىڭ «قېنى بەندەم دۇئا قىلغىن» دېگىنى باردۇر.

ئىبادەت ۋە دۇئادىن يىراق كىشىنىڭ جېنى بۇنداق دۇئا قىلىشتىنمۇ يىراقتۇر. چۈنكى ئۇنىڭغا «يا رەببى!» دېيىش نېسىپ بولمىغان، ئۇنىڭ ئېغىزى، تىلى ۋە قەلبى قۇلۇپلانغان.

بەلكىم ئۇ قىيىنچىلىققا ئۇچرىغاندا، ئاللاھ ئۇنى يىغلاپ تۈگىشىپ كەتمىسۇن دەپ ئۇنىڭغا دەرت-ئەلەم، غەم-ھەسرەت بەرمىگەن بولۇشى مۇمكىن. بۇنىڭدىن شۇنى چۈشەنگىنكى، سېنىڭ ئاللاھقا دۇئا قىلىشىڭ، ئۇنى چاقىرىپ ياردەم تەلەپ قىلىشىڭغا سەۋەب بولغان دەرت ۋە قىيىنچىلىقلار دۇنيا سەلتەنىتىدىن ياخشىدۇر. دەرتسىز دۇئا سوغۇقتۇر. دەردىڭ بار چاغدا قىلغان دۇئا چىن كۆڭلۈڭدىن چىقىدۇ.

– جالالىددىن رۇمى



# سۈيۈرۈش مەندىن، سۈغىرىش سەندىن

نەچچە ئايدىن بېرى بىر تامچىمۇ يامغۇر يېغىپ باقمىدى. مال-چارۋىلار ئۈچۈنمۇ قۇرۇپ كېتىۋاتقان كېچىككىنە كۆلچەكتىكى لايدىن باشقا ئىچكۈدەك سۇ قالمىغان ئىدى. ئادەملەر قۇدۇقتىكى تۈگەش ئالدىدا تۇرغان سۇ بىلەن جان ساقلاپ كېتىۋاتاتتى. نېمە قىلىشنى بىلەلمەي، ئاللاھقا يالۋۇرۇشتىن باشقا ئامال قالمىغانلىقىغا ئىشىنىشەتتى. نەچچە كۈندىن بۇيان يامغۇر تىلەش دۇئاسى قىلىپ، سەدىقە بەرگەن، غېرىب-يېتىملارنىڭ كۆڭلىنى ئالغان، مال قۇربانلىق قىلغان بولسىمۇ، يامغۇر ھېچ ياغاي دېمەيتتى.

كىشىلەر نائىلاج ئىدى. يېزىدا بىر قانچە كەنتنىڭ ئاھالىسى بىر يەرگە يىغىلدى. يەنە يامغۇر دۇئاسى قىلىش ئۈچۈن چىقتى. بارلىق ئاھالىلەر قېرى-ياش، چوڭ-كىچىك ھەممىسى يېزىدىكى چوڭ خامان مەيدانىغا يىغىلدى. ناھىيە بازىرىدىكى ۋە يىراق-يېقىندىكى خوشنا يېزىلاردىكى دىنىي زاتلار، ئىماملار كەلدى. قۇرئان-كەرىمدىن ياسىن سۈرىسى ۋە باشقا دۇئالارنى ئوقۇدى. سەدىقە بەردى، مال قۇربانلىق قىلدى. بىر قانچە سائەت دۇئا قىلدى. ھەممەيلەننىڭ كۆزى ئاسمانغا تىكىلگەن ئىدى، لېكىن ئاسماندا بىر تال قارا بۇلۇتمۇ كۆرۈنمەيتتى.

ئۇلار ئەتىسى يەنە يامغۇر دۇئاسى قىلىش ئۈچۈن چىقماقچى بولدى. كۈن چىقىپ، پۈتۈن ئەتراپ گۈلدەك ئاپتاپتا ئېچىلىپ كەتتى. بۈگۈنمۇ ھاۋا ئىسسىق بولىدىغاندەك ئىدى. يېزىدىكى ئاياللار ئەتىگەندىلا قۇدۇقنىڭ يېنىدا سۇ ئېلىش ئۈچۈن ئۈچرەتكە تىزىلغان ئىدى. ئەرلەر بولسا بىر دەمدىن كېيىن يامغۇر دۇئاسى قىلىش ئۈچۈن خامان مەيدانىغا بارماقچى ئىدى. بۈگۈن ئالايىتەن شەھەردىن مۇپتى ۋە باشقا دىنىي زاتلار كەلمەكچى ئىدى.

چاشگاھ ۋاقتىغا يېقىن يېزىدىكىلەر كېلىشكە باشلىدى.

مېھمان ئاخۇنۇملارمۇ كەلگەن ئىدى. دۇئانى باشلىماقچى بولۇپ تۇراتتى. دەل بۇ چاغدا ياشانغان بىر موماي بىلىنى تۇتقان پېتى ئىشىكنىڭ ئالدىغا چىقتى. ئاغرىق ۋە ياشانغانلىقى تۈپەيلى خامانلىققا دۇئا قىلىشقا بارالمىغان ئىدى. يامغۇر ياغمىغاچقا كۆڭلى قاتتىق يېرىم، داۋاملىق تەۋبە ئىستىغپار ئوقۇيتتى. قىلچىلىك ئۈمىدسىز ئەمەستى، ئاللاھنىڭ بەندىلەرگە مەرھەمەتلىك ئىكەنلىكىگە، بىر كۈنى چوقۇم يامغۇر ياغدۇرۇپ بېرىدىغانلىقىغا چوڭقۇر ئىشىنەتتى.

ياشانغانلىقتىن مۈكچىيىپ كەتكەن بىلىنى يەنىمۇ ئېگىپ، قولىدىكى سۈپۈرگە بىلەن ھويلا ئىشىكىنىڭ ئالدى تەرەپلىرىنى سۈپۈرۈشكە باشلىدى. قەددىنى بىر ئاز رۇسلىۋالغاندىن كېيىن، ياش يۇقى كۆزلىرى بىلەن ئاسمانغا قارىدى. ھويلىسىنى سۈپۈرۈشتىن ئىلگىرى ھەمىشە چاڭ-تۇزان ئۆرلەپ كەتمىسۇن دەپ بىر ئاز سۇ چاچاتتى. لېكىن يېزىدىكى قەھەتچىلىك تۈپەيلى ئەمدى بۇ يەرگە چاچقۇدەك سۇ نەدە تۇرۇپتۇ؟! سۇ چاچماي سۈپۈرگەنلىكتىن بولسا كېرەك، چاڭ-تۇزان، بوخۇناقلار دىمىقىغا كىرىپ كەتتى. ئازراق بولسىمۇ سۇ بولغان بولسا نەقەدەر ياخشى بولاتتى-ھە! دەپ ئويلاپ ئىختىيارسىز مۇنداق دېدى: «ئەي رەببىم! سۈپۈرۈش مەندىن، سۇغىرىش سەندىن.»

موماي ئاران مۇشۇ گەپنى قىلغان ئىدى. ھويلىنىڭ ئىچىگە تېخى كىرمەي تۇرۇپلا، ئاسماندا قارا بۇلۇتلار پەيدا بولدى. بىر قانچە مىنۇت ئىچىدە قارا بۇلۇتلار يىغىلىپ قويۇقلاشتى، يېرىم سائەت بولا بولماي چېلەكلەپ قويغاندەك شارقىراپ قاتتىق يامغۇر يېغىشقا باشلىدى. خامانلىقتا يىغىلغان جامائەت تېخى دۇئاغا باشلىماي تۇرۇپلا ھاۋانىڭ قارىيىشقا باشلىغانلىقىغا ھەيرانلىق ئىلكىدە قاراپ تۇرۇپلا قالدى، بەلكى چىلىق-چىلىق ھۆل بولۇپ كەتكەن ئىدى. ئۇلار بىر تەرەپتىن خۇشاللىق كۆز ياشلىرىنى تۆكۈپ ئۇلۇغ ئاللاھقا شۈكۈر قىلسا، يەنە بىر تەرەپتىن بۇنىڭ سىرىنى بىلەلمەي، ھەيران بولغان ھالەتتە ئۆيلىرىگە قايتىشتى.



## مۇسۇلمان بولۇشىمىز نېمىنى شەرت قىلىدۇ؟

**بىز**

* بىر بەندە بولۇش سۈپىتىمىز بىلەن ھەممە نەرسىمىزدە ئاللاھقا قەرزدارمىز.
* ھېچقانداق مەۋجۇداتنى ئۇنىڭغا شېرىك كەلتۈرمەيمىز.
* ئاللاھتىن باشقا ئىلاھنى قوبۇل قىلمايمىز.
* ئاللاھنى ھەممىدىن بەك ياخشى كۆرىمىز.
* يالغۇز ئاللاھقىلا قۇلچىلىق (ئىبادەت) قىلىمىز.
* يالغۇز ئاللاھقىلا دۇئا قىلىپ، ئۇنىڭدىن ياردەم تىلەيمىز.
* ئاللاھقا ئىشىنىمىز، ئۇنىڭ بىزنى يالغۇز ۋە ياردەمسىز تاشلاپ قويمايدىغانلىقىغا ئىشىنىمىز.
* بارلىق ياخشىلىقلارنىڭ ئاللاھتىن كەلگەنلىكىنى بىلىپ، ئۇنىڭغا تەشەككۈر ئېيتىمىز.
* يالغۇز ئاللاھ ئۈچۈنلا ناماز ئوقۇپ، ئۇنىڭغا سەجدە قىلىمىز.
* ئاللاھنىڭ رەھمىتىنى ئۈمىد قىلىپ، ئازابىدىن قورقىمىز.
* ئۇلۇغ رەببىمىزنىڭ بۇيرىغانلىرىنى بىجا كەلتۈرىمىز.
* ئۇلۇغ رەببىمىز قىلما دېگەننى (مەنئى قىلغاننى) قىلمايمىز.
* ئاللاھنى ياخشى كۆرۈپ، ھەر قانداق ئەھۋالدا ھەمىشە ئۇنىڭ ئىسمىنى زىكىر قىلىمىز.
* ئاللاھنىڭ كالامى بولغان قۇرئانى-كەرىمنى ئوقۇش، ئاڭلاش ۋە چۈشىنىشكە تىرىشىمىز.

**چۈنكى، بىز مۇسۇلمانمىز.**

# كىم قۇتۇلدۇرىدۇ؟

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قوشۇنلىرى بىلەن بىرلىكتە ئەرەبىستاننىڭ نەجد رايونىغا سەپەر قىلىپ قايتقانىدى. قوشۇن مەدىنىگە قايتىش يولىدا قاتتىق ھېرىپ چارچاپ كەتكەن ئىدى. ھاۋا ئىسسىق ئىدى، ئۇلارنى ئۇزۇن سەپەر كۈتۈپ تۇراتتى. پېشىن ۋاقتى بولدى. بۈك-باراقسان دەرەخزارلىق ۋە چاتقاللىق بىر يەرگە كەلگەندە چۈشلۈك دەم ئېلىش ئۈچۈن توختىدى. ساھابىلەر پەيغەمبىرىمىزنى ياخشىراق ئارام ئېلىۋالسۇن دەپ ئەڭ باراقسان سايىلىق بىر يەرنى ئۇنىڭغا ئايرىدى. ئۆزلىرى ئۇنىڭدىن يىراقتىكى سايە يەرلەرگە تارقىلىشىپ كەتتى.

مۇسۇلمانلار قوشۇنى كىشىنى ھارغۇزىدىغان ئۇزۇن سەپەر ۋە ھاۋانىڭ تومۇز ئىسسىقى دەستىدىن ئولتۇرغان يېرىدىلا قاتتىق ئۇيقۇغا كەتتى. پەيغەمبىرىمىز يوپۇرماقلىرى قېلىن بولغان بىر دەرەخنىڭ ئاستىدا قىلىچىنى ئېسىپ قويۇپ ئۇخلاشقا ياتتى.

دۈشمەنلەر ئىسلام قوشۇنىنى مەخپىي چارلاپ يۈرەتتى. مۇسۇلمانلار ئۇخلاپ بىھوش قالغان پۇرسەتتىن پايدىلىنىپ ئۇلارنى جايلاش دۈشمەنلەرنىڭ كۆڭلىگە ياغدەك ياقتى. ئۇلار غەۋرەس ئىسىملىك بىر مۇشرىكنى كۈشكۈرتۈپ پەيغەمبىرىمىزنى ئۆلتۈرگۈزمەكچى بولدى. غەۋرەس ئىنسى-جىنغا تۇيدۇرماي، غىپپىدە پەيغەمبىرىمىز ئۇخلاۋاتقان يەرگە كەلدى. پەيغەمبىرىمىزنىڭ دەرەخكە ئېسىپ قويۇلغان قىلىچىنى ئالدى. ئۇنى ئۆلتۈرەي دەپ قىلىچىنى كۆتۈرۈۋىشى بىلەنلا پەيغەمبىرىمىزنىڭ مۇبارەك كۆزىنى ئاچقانلىقىنى كۆردى. بۇنى كۆرگەن مۇشرىك:

- ئەي مۇھەممەد! ئەمدى سېنى مېنىڭ قولۇمدىن كىم قۇتقۇزىدۇ؟ - دەپ سورىدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئۆزىنى ئۆلتۈرمەكچى بولۇۋاتقان دۈشمەن ئالدىدا قىلچىلىك تەمتىرىمەي، تەمكىنلىك بىلەن:

- ئاللاھ قۇتۇلدۇرىدۇ! - دەپ جاۋاب بەردى.

پەيغەمبىرىمىزنىڭ بۇنداق مۇستەھكەم ئىمانى ۋە ئاللاھقا بولغان ئىشەنچىسى ئالدىدا ھەيران قالغان مۇشرىكنىڭ قولىدىكى قىلىچ يەرگە چۈشۈپ كەتتى. پەيغەمبىرىمىز قىلىچنى قولغا ئېلىپ:

- ئەمدى سېنى مېنىڭ قولۇمدىن كىم قۇتقۇزىدۇ؟ - دەپ سورىدى. نېمە قىلىشنى بىلەلمەي قورقۇپ كەتكەن مۇشرىك:

- توختا! مېنى دەرھال جازالىما! - دېدى.

رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالام:

- ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقلۇقىنى ۋە مېنىڭ ئاللاھنىڭ ئەلچىسى ئىكەنلىكىمنى قوبۇل قىلامسەن؟ - دەپ سورىدى. مۇشرىك:

- ياق، قوبۇل قىلمايمەن. لېكىن سەن بىلەن ئۇرۇشماسلىققا، سەن بىلەن ئۇرۇشىدىغان كىشىلەر بىلەن بىر سەپتە تۇرماسلىققا ۋەدە قىلىمەن. - دېدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزىنى سۇيىقەست بىلەن ئۆلتۈرمەكچى بولغان مۇشرىكنى قويۇپ بەردى. بۇ ئەسنادا، ئاۋازنى ئاڭلاپ ئويغانغان ساھابىلەر يېتىپ كەلدى. مۇشرىك ئادەم ساھابىلەرنىڭ ھەيرانلىق بىلەن قاراپ تۇرۇشلىرى ئارىسىدا ئاستا ئۇ يەردىن يىراقلىشىپ غايىپ بولدى. ئۇنىڭغا پەيغەمبىرىمىزنىڭ كەڭ قورساقلىقى، ئەپۇچانلىقى قاتتىق تەسىر قىلغان ئىدى. ھەمراھلىرىنىڭ يېنىغا قايتىپ بارغان چېغىدا ئېغىزىدىن شۇ سۆزلەر چىقتى:

- ھازىر مەن ئەڭ ياخشى ئىنساننىڭ يېنىدىن كەلدىم. (بۇخارى، «جىھاد» ،84.

# پەيغەمبىرىمىز ئاللاھنى ئىنتايىن ياخشى كۆرەتتى

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئاللاھتائالانى ھەممىدىن ئارتۇق ياخشى كۆرەتتى. **ھېچقانداق سۆيگۈ ـ مۇھەببەتنى ئاللاھقا بولغان سۆيگۈ ـ مۇھەببەتتىن ئارتۇق تۇتمايتتى.** بۇ ھالەتنىڭ داۋاملىق بولۇشى ئۈچۈن ئۇلۇغ رەببىگە قولىنى ئېچىپ: «ئاللاھىم! سېنىڭ سۆيگۈڭنى ماڭا جېنىمدىن، ئائىلەمدىن ۋە سوغۇق سۇدىن تېخىمۇ ئۈستۈن قىلغىن!» دەپ دۇئا قىلاتتى. (تىرمىزى: «دەئاۋات»، 72)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كائىنات، ئىنسانلار، ھايۋانلار ۋە باشقا مەخلۇقاتلار بىلەن بولغان **مۇناسىۋەتلىرىدە ئاللاھنىڭ سۆيگۈسىگە ئېرىشىشنى نىشان قىلاتتى.** ئاللاھنى ياخشى كۆرگەنلىكى ئۈچۈن، ئۇنىڭ مەخلۇقاتلىرىغا قارىتا مەرھەمەت، شەپقەت بىلەن مۇئامىلە قىلاتتى. ھەر بىر ئىش ـ ھەرىكىتىدە ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىشنى ئارزۇ قىلىپ: «ئاللاھىم! سەندىن سېنى ياخشى كۆرۈشنى، سېنى ياخشى كۆرگۈچىلەرنى ياخشى كۆرۈشنى ۋە سېنىڭ ياخشى كۆرۈشۈڭگە ئېرىشتۈرىدىغان ئەمەللەرنى ياخشى كۆرۈشنى تىلەيمەن» (تىرمىزى: «دەئاۋات»، 72) دېگەن دۇئانى ئېغىزىدىن چۈشۈرمەيتتى.

«ئاللاھنى زىكىر قىلغۇچى بىلەن ئۇنى زىكىر قىلمىغۇچى كىشى ئوتتۇرىسىدىكى پەرق تىرىك ئادەم بىلەن ئۆلۈك ئادەم ئوتتۇرىسىدىكى پەرققە ئوخشايدۇ. (بۇخارى: «دەئاۋات»، 66) دېگەن پەيغەمبىرىمىز **ئاللاھنى كۆپ زىكىر قىلاتتى.** ھەر قانداق ئىشنى ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايتتى. ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىم ۋە سۈپەتلىرىنى زىكىر قىلىشتىن خۇشاللىق ھېس قىلاتتى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز **ئاللاھنىڭ ئەمىر ـ پەرمانلىرىنى ئورۇنلىيالماي قېلىشتىن قاتتىق قورقاتتى.** كۆڭلىدە ھەر دائىم ئاللاھنىڭ

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«ئاللاھىم! سەن مېنىڭ رەببىمسەن. سەندىن باشقا ئىبادەتكە لايىق ئىلاھ يوقتۇر. مېنى سەن ياراتتىڭ. مەن سېنىڭ بەندەڭمەن. ئەزەلدە ساڭا بەرگەن ۋەدەمدە ھازىرغىچە كۈچۈمنىڭ يېتىشىچە تۇرۇۋاتىمەن. قىلىپ سالغان سەھۋەنلىكلىرىمنىڭ شەررىدىن ساڭا سېغىنىمەن. ماڭا لۇتۇف قىلىپ بەرگەن نېمەتلەرنى ئۇلۇغ دەرگاھىڭدا تەشەككۇر بىلەن زىكىر قىلىمەن، گۇناھىمنى ئىقرار قىلىمەن. مېنى مەغپىرەت قىلغىن! شۈبھىسىزكى، گۇناھلارنى سەندىن باشقا ئەپۇ قىلغۇچى يوقتۇر.»

(بۇخارى: «دەئاۋات»، 2)

سۆيگۈ ۋە رەھمىتىدىن ئۈزاقلىشىپ قالارمەنمۇ دەپ ئەندىشە قىلاتتى. يۈرىكى ئۇلۇغ رەببىمىزگە ھۆرمەت ۋە سۆيگۈ ـ مۇھەببەت بىلەن سوقاتتى. ھۆرمەت ۋە ئىتائەتتە كەم ـ كۈتىسىز ئىدى، «سىلەرنىڭ ئاراڭلاردا ئاللاھنى ئەڭ ياخشى بىلىدىغان ۋە ئۇنىڭدىن ئەڭ قورقىدىغىنى مەن» دېگەن ئىدى. (بۇخارى: «ئىمان»، 5) ئاللاھنىڭ ئازابىنىڭ قاتتىقلىقىنى ئەستىن چىقارمايتتى. قاتتىق بۇران چىققاندا، گۈلدۈرماما گۈلدۈرلىگەندە ياكى ئاسماندا قارا بۇلۇتلار يىغىلغاندا ئىلگىرىكى قەۋملەرنىڭ ھالاك قىلىنغانلىقىنى يادىغا كەلتۈرەتتى. مۇشۇنداق ئەھۋاللاردا ئاللاھنىڭ ئازابىدىن قورقۇپ دۇئا قىلاتتى، ناماز ئوقۇيتتى. قۇرئانى ـ كەرىم ئوقۇغاندا، ئاڭلىغاندا ياكى نامازدا قەلبى ئاللاھتىن قورقۇپ تىترەپ، كۆز ياشلىرىنى تۇتالماي يىغلايتتى.

پەيغەمبىرىمىز **ھەر ۋاقىت ئاللاھنىڭ ياردىمى ۋە مەرھەمىتىگە ئىشەنچ قىلىپ، ئۆزىنى ئۇنىڭغا تاپشۇراتتى.** ھىجرەت مەزگىلىدە پەيغەمبىرىمىز بىلەن ھەزرىتى



ئەبۇبەكرى يۇشۇرۇنۇپ تۇرغان غارنىڭ ئالدىغا كەلگەن مەككە مۇشرىكلىرىنى كۆرگەندە، ئەبۇبەكرى ئۇلارنىڭ پەيغەمبىرىمىزگە چېقىلىشىدىن قورقۇپ ئەنسىرەپ تۇرغاندا ئۇنىڭغا: «قورقما، ئاللاھ بىز بىلەن بىللە» دېگەن ئىدى.

پەيغەمبىرىمىز ئاللاھنىڭ ئازابىنىڭ ئىنتايىن شىددەتلىك ئىكەنلىكىنى بىلىش بىلەن بىرلىكتە ئۇنىڭ رەھمىتىدىن ئەسلا ئۈمىد ئۈزمەيتتى. **قورقۇش بىلەن ئۈمىدلىنىش ئارىسىدا تەڭپۇڭ بىر هايات ياشايتتى.** پەيغەمبەر بولغان تۇرۇغلۇق ئۆزىنىڭمۇ پەقەت ئاللاھنىڭ رەھمىتى بىلەنلا جەھەننەمدىن قۇتۇلالايدىغانلىقىنى ئېيتقان ئىدى. «دۇئا ئىبادەتنىڭ مېغىزىدۇر» (تىرمىزى: «دەئاۋات»، 1) دەپ، ياخشى بەندە بولۇش ئۈچۈن هەر دائىم ئاللاھقا دۇئا قىلاتتى. ئۇنىڭدىن ياردەم، رەھمەت ۋە مەغپىرەت تىلەيتتى.

پەيغەمبىرىمىز **ئىنسانلارنىڭ ئىچىدە ئاللاھقا ئەڭ كۆپ شۈكۈر قىلغۇچى ئىدى.** ئاللاھقا بولغان سۆيگۈسىنى كېچە-كۈندۈز قىلغان ئىبادەتلىرىدە ئىپادىلەشكە تىرىشاتتى. ئاللاھقا شۈكۈر قىلىش ئۈچۈن پەرز ئىبادەتلەرنى قىلىپلا قالماستىن ، نەپلە ئىبادەتلەرنىمۇ قىلاتتى. بىر ئاينىڭ ئىچىدىكى مەلۇم كۈنلەردە روزا تۇتۇپ، كېچىلىرى ناماز ئوقۇيتتى. هەتتا ئۇزۇن مۇددەت ئۆرە تۇرغانلىقى ئۈچۈن پۇتى ئىششىپ كەتكەن چاغلارمۇ بولغان ئىدى. بىر قېتىم ئۇنىڭدىن «ئۆتمۈش ۋە كەلگۈسىدىكى پۈتكۈل گۇناھلىرى ئەپۇ قىلىنغان تۇرۇغلۇق، يەنە نېمىشقا ئۆزىنى بۇنداق هارغۇزىدىغانلىقىنىڭ سەۋەبى» سورالغاندا: «ئاللاھقا شۈكۈر قىلىدىغان بىر بەندە بولسام بولمامدىكەن؟!» دەپ جاۋاب بەرگەن ئىدى. (بۇخارى. «تەپسىر» 48-سۈرە، 2)

هەممە جەھەتتىن بىزنىڭ ئەڭ ياخشى ئۈلگىمىز ۋە رەھبىرىمىز بولغان پەيغەمبىرىمىز هەقىقي شۈكۈرنىڭ ئاللاھقا ئىتائەت ۋە ئىبادەت قىلىش ئارقىلىق بولىدىغانلىقىنى كۆرسەتكەن ئىدى. هەمىشە شۈكۈر قىلىدىغان بىر بەندە بولۇشقا تىرىشاتتى. «ئاللاھىم! سېنى ئەسلەپ زىكىر قىلىشىم، نېمەتلىرىڭگە شۈكۈر قىلىشىم ۋە ساڭا ياخشى ئىبادەت قىلىشىم ئۈچۈن ماڭا ياردەم قىلغىن!» (ئەبۇ داۋۇد، «ۋىتىرى»، 26) دەپ دۇئا قىلىپ، بىزلەرگىمۇ مۇشۇنداق دۇئا قىلىشنى تەۋسىيە قىلغان ئىدى. **باياشاتلىق ۋە قىيىنچىلىقتا ئاللاھقا هەمدۇ-سانا ئېيتاتتى.** ئاللاھ ئۇنىڭغا بەرگەن هەر نېمەت ئۈچۈن « ئە لهە مد ۇ لىللا ھ » ، د ە پ كۆڭلىگە كەلگەننى تىلى بىلەن ئىپادىلەيتتى.



بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيمِ

اَللّٰهُ لَآ اِلٰهَ اِلَّا هُوَ اَلْحَيُّ الْقَيُّومُ لَا تَاْخُذُهُ سِنَةٌ وَلَا نَوْمٌ لَهُ
مَا فِي السَّمٰوَاتِ وَمَا فِي الْاَرْضِ مَنْ ذَا الَّذِي يَشْفَعُ
عِنْدَهُ اِلَّا بِاِذْنِهِ يَعْلَمُ مَا بَيْنَ اَيْدِيهِمْ وَمَا خَلْفَهُمْ وَلَا
يُحِيطُونَ بِشَيْءٍ مِنْ عِلْمِهِ اِلَّا بِمَا شَاءَ وَسِعَ كُرْسِيُّهُ
السَّمٰوَاتِ وَالْاَرْضَ وَلَا يَؤُدُهُ حِفْظُهُمَا وَهُوَ الْعَلِيُّ
الْعَظِيمُ ۝

## ئايەتەل ـ كۈرسي

«بىر ئاللاھتىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر؛ ئاللاھ ھەمىشە تىرىكتۇر، ھەممىنى ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچىدۇر؛ ئۇ مۈگدەپ قالمايدۇ، ئۇنى ئۇيقۇ باسمايدۇ؛ ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى ھەممە نەرسە ئاللاھنىڭ (مۈلكى)دۇر؛ ئاللاھنىڭ رۇخسىتىسىز كىممۇ ئاللاھنىڭ ئالدىدا شاپائەت قىلالىسۇن؛ ئاللاھ ئۇلارنىڭ ئالدىدىكى (يەنى دۇنيادا قىلغان)، كەينىدىكى (يەنى ئۇلار ئۇچۇن ئاخىرەتتە تەييارلىغان) ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى بىلىپ تۇرىدۇ؛ ئۇلار ئاللاھنىڭ مەلۇماتىدىن (ئاللاھ ئۇلارغا بىلدۈرۈشنى خالىغان نەرسىلەردىن (يەنى پەيغەمبەرلەرنىڭ تىلى ئارقىلىق بىلدۈرگەن نەرسىلەردىن) باشقا ھېچ نەرسىنى بىلمەيدۇ، ئاللاھنىڭ كۈرسى (مەلۇماتى) ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئاسمان ـ زېمىننى ساقلاش ئۇنىڭغا ئېغىر كەلمەيدۇ. ئۇ يۇقىرى مەرتىۋىلىكتۇر، ھەممىدىن ئۇلۇغدۇر.»

(بەقەرە سۈرىسى 255 ـ ئايەت)

# سوئاللار

## تېپىشماق تاپايلى




| | | | |
|---|---|---|---|
| 1 | ئاللاھنىڭ بارلىقى ۋە بىرلىكىنى داۋاملاشتۇرۇشى ئۈچۈن باشقا ھېچقانداق مەخلۇققا موھتاج ئەمەسلىكى | 7 | ئاللاھنىڭ ئاخىرلىششىنىڭ يوقلۇقى |
| 2 | ئاللاھنىڭ ھەممىنى كۆرۈپ تۇرىدىغانلىقى | 8 | ئاللاھنىڭ خالىشى ۋە خالىغىنىنى قىلىشى |
| 3 | ئاللاھنىڭ يەككە ـ يېگانە، يالغۇز ئىكەنلىكى | 9 | ئاللاھنىڭ باشلىنىششىنىڭ يوقلۇقى |
| 4 | ئاللاھنىڭ ھەممىنى يوقتىن يارىتىشى | 10 | چەكسىز مەرھەمەت ئىگىسى (ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان) ئىكەنلىكى |
| 5 | پۈتكۈل مەخلۇقاتلارنىڭ رىزقىنى بېرىشى | 11 | دۇئالارنى ئىجابەت قىلغۇچى |
| 6 | پۈتۈن كائىناتنى تەسەررۇپ قىلغۇچى | 12 | توغرا يول كۆرسەتكۈچى |

**تۆۋەندىكى بوشلۇقلارغا تېرناق ئىچىدىكى سۆزلەردىن مۇۋاپىق بولغىنىنى تاللاپ تولدۇرۇڭلار.**

**(ۋۇجۇدقا / يوپۇرماق / ياخشى كۆرسەڭلار / دۇئا / ياخشى كۆرسۇن / ئەتراپىدىكى / يېقىنمەن / دىللار / ئاللاھ / ئۆزىدە)**

1. «ئىنسانلارغا (ئاسمان-زېمىن) ...... ۋە ئۆزلىرىدىكى (قۇدرىتىمىزگە دالالەت قىلىدىغان) ئالامەتلەرنى كۆرسىتىمىز.»
2. «قۇرۇقلۇقتىكى، دېڭىزدىكى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى ئاللاھ بىلىدۇ. (دەرەختىن) تۆكۈلگەن ...... تىن ئاللاھ بىلمەيدىغان بىرەرسىمۇ يوق.»
3. ئاللاھ بىرەر شەيئىنى (يارىتىشنى) ئىرادە قىلسا، ئۇنىڭغا «...... كەل» دەيدۇ-دە، ئۇ ۋۇجۇدقا كېلىدۇ.»
4. «ئىمان ئېيتقۇچىلار ......نى ھەممىدىن بەك ياخشى كۆرگۈچىلەردۇر.»
5. «(ئى مۇھەممەد! ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، «ئەگەر سىلەر ئاللاھنى ......، ماڭا ئەگىشىڭلاركى، ئاللاھ سىلەرنى ياخشى دوست تۇتىدۇ، (ئۆتكەنكى) گۇناھىڭلارنى مەغپىرەت قىلىدۇ. ئاللاھ ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر.»
6. «بىلىڭلاركى، ...... ئاللاھنى ياد ئېتىش بىلەن ئارام تاپىدۇ.»
7. «...... ئىبادەتنىڭ مېغىزىدۇر.»
8. «بەندىلىرىم سەندىن مەن توغرىلىق سورىسا (ئۇلارغا ئېيتقىنكى)، مەن ھەقىقەتەن ئۇلارغا ......، ماڭا دۇئا قىلغۇچىنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىمەن.»



## ئۆزىمىزنى سىناپ باقايلى

1. بىر مۇسۇلماندا تۆۋەندىكى ئۈچ خۇسۇسىيەتتىن قايسىسى بولسا، ئىماننىڭ لەززىتىنى تېتىيالايدۇ؟

ئا) ئاللاھ ۋە رەسۇلۇللاھنى ھەممىدىن بەك ياخشى كۆرسە،
ئە) ياخشى كۆرگىنىنى ئاللاھ ئۈچۈن ياخشى كۆرسە،
ب) ئاللاھ ئۇنى كۇفۇر(دىننى ئىنكار قىلىش) پاتقاقلىقىدىن قۇتقۇزغاندىن كېيىن، قايتا كۇفۇرگە قايتىشنى ئوتقا تاشلىنىش كەبى قورقۇنچلۇق ۋە خەتەرلىك بىر ئىش دەپ بىلسە،
پ) يۇقىرىقى خۇسۇسىيەتلەرنىڭ ھەممىسى

2. دۇئا ئۈچۈن تۆۋەندىكىلەردىن قايسىسى خاتا؟

ئا) دۇئا قىلىش ئۈچۈن ئالاھىدە ۋاقىت ۋە ئالاھىدە ماكان بولۇشى شەرت ئەمەس.
ئە) دۇئا قىلىش ئۈچۈن تاھارەت ئېلىش زۆرۈر.
ب) دۇئا بىزنىڭ رەببىمىز بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىمىزنى ھەمىشە جانلىق تۇتىدۇ.
پ) باياشات، راھەت چاغلىرىمىزدا دۇئا قىلالايلىكى، قىسىنچىلىق، قىيىنچىلىقتا قالغان چاغلىرىمىزدا رەببىمىز بىزگە ياردەم قىلسۇن.

3. تۆۋەندىكى جۈملىلەردىن قايسىسىنى پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئاللاھتائالانى ئىنتايىن ياخشى كۆرىدىغانلىقىنى ئىپادىلەشتە دېگىلى بولمايدۇ؟

ئا) ئاللاھنىڭ ئىسمىنى كۆپ زىكىر قىلاتتى.
ئە) بارلىق ئىش-ھەرىكەتلىرى ۋە گەپ-سۆزلىرىدە ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىشنى كۆزلەيتتى.
ب) بەش ۋاقىت نامازدا ئەسھابىغا ئىمام بولاتتى.
پ) ئاللاھقا شۈكۈر قىلىش ئۈچۈن كۆپ دۇئا ۋە ئىبادەت قىلاتتى.

4. تۆۋەندىكىلەردىن قايسىسى بىز ئاللاھقا ئىمان ئېيتىش ئارقىلىق ئېرىشكەنلىرىمىزدىن ئەمەس؟

ئا) بارلىق ئىنسانلارنىڭ ياخشى كۆرۈشىگە ئېرىشكىلى بولىدۇ.
ئە) بىزگە چەكسىز ئىشەنچ ۋە خاتىرجەملىك تۇيغۇسى ئاتا قىلىدۇ.
ب) يارىتىلغۇچىلارغا مېھرى-شەپقەت بىلەن مۇئامىلە قىلىشىمىزغا تۈرتكە بولىدۇ.
پ) سۆز-ھەرىكەتلىرىمىزنى كونترول قىلغۇزىدۇ.

5. تۆۋەندىكىلەردىن قايسىسىنى ئاللاھنىڭ بارلىقى ۋە بىرلىكىنى چۈشەندۈرۈشتە تىلغا ئالغىلى بولمايدۇ؟

ئا) ھەر سەنئەت ئەسىرىنىڭ بىر سەنئەتكارى بار، بۇ كائىناتنىڭمۇ بىر ياراتقۇچىسى باردۇر.
ئە) ئادەم بەدىنىدىكى مۇكەممەل تۈزۈلۈش ۋە فونكسىيەنىڭ ئۆزلىكىدىن بارلىققا كېلىشى مۇمكىن ئەمەس. بىر ياراتقۇچىنىڭ بارلىقىنى كۆرسىتىدۇ.
ب) قۇياشنىڭ چىقىشى، پېتىشى، كېچە-كۈندۈز ۋە پەسىللەرنىڭ ئالمىشىپ تۇرۇشىنىڭ ئۆزلىگىدىن تاسادىپىي بولۇشى مۇمكىن ئەمەس. كائىناتتىكى بۇ مۇكەممەل قانۇنىيەت بىر ئىلاھنىڭ بارلىقىنى كۆرسىتىدۇ.
پ) ھەر ئىنساننىڭ ياخشى ياكى ياماننى تاللاش ئەركىنلىكى بار.

# جاۋابلار

## تېپىشماق تاپايلى



## تۆۋەندىكى بوشلۇقلارغا تىرناق ئىچىدىكى سۆزلەردىن مۇۋاپىق بولغىنىنى تاللاپ تولدۇرۇڭلار.

1 ـ ئۆزلىرىدىكى
2 ـ يوپۇرماق
3 ـ ۋۇجۇدقا
4 ـ ئاللاھ

5 ـ ياخشى كۆرسەڭلار
6 ـ دىللار
7 ـ دۇئا
8 ـ ئېقىنمەن



## ئۆزىمىزنى سىناپ باقايلى

1 ـ پ
2 ـ ئە
3 ـ ب
4 ـ ئا
5 ـ پ





### ياخشىلىق ۋە گۈزەللىكنىڭ سىمۋولى

# پەرىشتىلەرگە ئىشىنىش

- كۆرۈنىدىغان ۋە كۆرۈنمەيدىغان مەۋجۇداتلار
- پەرىشتىلەرگە ئىشىنىش
- پەرىشتىلەرنىڭ ئالاھىدىلىكلىرى ۋە ۋەزىپىلىرى
- پەرىشتىلەرگە ئىشىنىش ئارقىلىق ئېرىشكەنلىرىمىز
- شەيتاننىڭ خۇسۇسىيەتلىرى
- پەيغەمبىرىمىز ۋە پەرىشتىلەر





# پەرىشتىنىڭ ئاۋازى

خېلىل تەپەككۇر، مۇلاھىزە قىلىشنى ياخشى كۆرىدىغان، ئەقىللىق، ئەستايىدىل بالا ئىدى. ئۆزى دۇچ كەلگەن ھەر قانداق بىرەر ۋەقە ياكى ھادىسە، خىيالىغا كەلگەن كۆز قاراشنىڭ سەۋەبلىرى ھەققىدە ئىزدىنىپ، كۆپىنچە ئەھۋاللاردا پايدىلىق خۇلاسىلەرنى يەكۈنلەپ چىقالايتتى.

بىر كۈنى، خېلىل دادىسىغا مۇنداق دېدى:

- دادا، ئانامنىڭ بىز ئۈچۈن ئىشلەپ ھېرىپ-چارچاپ كەتكەنلىكىنى كۆرگىنىمدە بەزىدە كۆڭلۈم بىئارام بولىدۇ. ئىچىمدە ئۇنىڭغا ياردەم قىلسامكەن دەپ ئويلايمەن-دە، ئانامغا ياردەملىشىمەن. بەزىدە ئۇنىڭ ماڭا ئېھتىياجى بارلىقىنى ئېنىق بىلىپ تۇرساممۇ، سىرتقا چىقىپ ئوينىغۇم كېلىدۇ-دە، ئانامغا قارىماي، سىرتقا چىقىپ ئوينايمەن. ئانامغا شۇنچە ئامراق تۇرۇپ، نېمىشقا بۇنداق قىلىدىغانلىقىمنى بىلەلمەيمەن.

دادىسى خېلىلنىڭ بۇنداق سوئاللىرىغا كۆنۈپ كەتكەن ئىدى. ئوغلىنىڭ كۆڭلىدە ئويلىغانلىرىنى ئۇچۇق دەيدىغان مىجەزىنى ياقتۇراتتى.

- ئوغلۇم، بۇ خىل ئەھۋال يالغۇز سەندىلا ئەمەس، ھەممە كىشىدە بولىدۇ. - دېدى خېلىلغا.

- راستمۇ دادا؟ ئۇنداق بولسا خوش بولدۇم. يالغۇز مەنلا شۇنداق ئوخشايمەن دەپ داۋاملىق ئۆزەمنى ئەيىبلەپ يۈرەتتىم. ئەمما بۇ زادى نېمە سەۋەپتىن شۇنداق بولىدۇ؟ بۇلار بىر-بىرىگە زىت خىياللار ئەمەسمۇ؟

- ئەلۋەتتە شۇنداق! ئىنسان ھەر دائىم ئۆزى كۆز بىلەن كۆرەلمەيدىغان، بىر-بىرىگە زىت ئىككى مەۋجۇداتنىڭ تەسىرى ئاستىدا تۇرغانلىقى ئۈچۈن مانا مۇشۇنداق ھەر خىل خىياللارنى قىلىدۇ. بۇ مەۋجۇداتنىڭ بىرى پەرىشتە، بىرى شەيتان.

- پەرىشتە بىزگە نېمە قىلىدۇ، دادا؟

- پەرىشتە بىزنى ياخشىلىققا ئۈندەپ، ياخشى بول دەيدۇ. بىزنىڭ يامان ئىش قىلىشىمىزنى خالىمايدۇ. ناچار ئىش قىلساق پەرىشتە بىئارام بولىدۇ.

- ئۇنداقتا، شەيتان نېمە قىلىدۇ، دادا؟

- ئۇ بىزنى ھەر دائىم ناچار ئىشلارنى قىلىشقا كۈشكۈرتىدۇ. سەت گەپ قىلىشىمىزنى، كىشىلەرنى رەنجىتىشىمىزنى خالايدۇ. ئاللاھنىڭ ئەمرلىرىگە ئىتائەت قىلماسلىقىمىزنى ئارزۇ قىلىدۇ. چوڭلىرىمىزغا قارشى چىقساق، ئاتا-ئانىمىزنىڭ گېپىنى ئاڭلىمىساق خۇشال بولىدۇ.

- شۇنداقمۇ دادا، ئەمما مەن بىرەر ياخشى ئىش ياكى يامان ئىش قىلماقچى بولغىنىمدا ئىچىمدىن «بۇنى قىل!» ياكى «ئۇنى قىلما!» دېگەندەك ئاۋازلارنى ئاڭلىمايمەنغۇ؟!

- ئوغلۇم، پەرىشتە ۋە شەيتاننىڭ ئاۋازى بىزنىڭ ئاۋازىمىزغا ئوخشىمايدۇ. ئۇلار بىزنىڭ ھېس-تۇيغۇلىرىمىزغا بىۋاستە تەسىر كۆرسەتمەكچى بولىدۇ. سەن تىلغا ئالغان مىسالنى تەھلىل قىلىپ باقايلى:

«ئانام بەك ھېرىپ كەتتى. ياردەملەشكۈدەك بىرەر كىشىمۇ يوق. ئانام بىر ئاز ئارام ئالسۇن. بىز ئۈچۈن ئۆزىنى ئۇپرىتىۋاتىدۇ. ئانامغا بىر دەم ياردەملىشەي!» دەپ ئويلىغان چېغىڭدا، بىلگىنكى، ئۇ خىيال پەرىشتىنىڭ ئاۋازىدۇر. ئەگەر ئاناڭنىڭ مۇشۇ ھالىنى كۆرۈپ تۇرۇغلۇق ئۆز-ئۆزەڭگە:

«ئانامنىڭ ھېرىش ھارماسلىقى بىلەن مېنىڭ نېمە كارىم؟ ھازىر ھېچكىمگە ياردەم قىلغۇم يوق» دەپ ئويلىساڭ، شەيتاننىڭ سېنى ئالدىماقچى بولىۋاتقانلىقىنى چۈشەنسەڭ بولىدۇ.

بەزىدە شەيتاننىڭ ۋەسۋەسىسى غالىپ كېلىدۇ-دە، سېنى ئۆزەڭمۇ خالىمايدىغان سۆز-ھەرىكەتلەرنى قىلىشقا مەجبۇرلايدۇ:

«ئانام ئىشلىسە، ئۆيى ئۈچۈن ئىشلەيدۇ. ھەممە كىشى ۋەزىپىسىنى ئادا قىلىدۇ. قانداق قىلىمەن ھېرىپ كەتكەن بولسا!» دېگەن خىيالنى قىلغۇزىدۇ. مانا بۇ چاغدا دەرھال ئۆزىمىزنى تۇتۇۋېلىپ، شەيتاننىڭ ئالدام خالتىسىغا چۈشمەسلىكىمىز لازىم.

پەرىشتە ۋە شەيتاننىڭ ئاۋازىنى تونۇۋېلىشىڭ ئۈچۈن ساڭا يەنە بىر يىپ ئۇچى دەپ بېرەي:

ئاللاھ ۋە پەيغەمبەر بىزدىن تەلەپ قىلغان ئىشلارنى قىلىشنى ئارزۇ قىلساق، بىلگىنكى، بۇ ئارزۇ پەرىشتىنىڭ تەسىرى بىلەن كۆڭلىمىزدە مەيدانغا كەلگەندۇر. بۇنىڭ ئەكسىچە بىر ئارزۇ-ئىستەك ئىچىمىزدە بولسا، بۇ شەيتاننىڭ ۋەسۋەسىسى بىلەن مەيدانغا كەلگەندۇر. شەيتان بىزنى دىندىن، ياخشى ئىشلارنى قىلىشتىن يىراقلاشتۇرماقچى بولىدۇ.

ـ دادا، پەرىشتە بىلەن شەيتاننى نېمىشقا كۆرەلمەيمىز؟ ئۇلارنىڭ قانداقلىقىنى دەپ بەرگىنە.

ـ ئوغلۇم، ئۇلارنىڭ تۈرقى، يارىتىلىشى بىزدىن پەرقلىق بولغاچقا كۆرەلمەيمىز. بۇلارنى ساڭا باشقا بىر چاغدا دەپ بېرەي. ھازىر ئىشقا ماڭمىسام بولمايدۇ.

خېلىل دادىسىغا تەشەككۇر ئېيتتى. پەرىشتە ۋە شەيتاننى ئويلاشقا باشلىدى...

ـ م. ياشار كاندەمىر



# كۆرۈنىدىغان ۋە كۆرۈنمەيدىغان مەۋجۇداتلار

ئالەمدىكى پۈتكۈل مەخلۇقاتلارنى ياراتقۇچى ۋە بىز تۇرۇۋاتقان بۇ كائىناتنى قائىدە ـ تەرتىپلىك قىلغۇچى ئاللاھتۇر. ئۇلۇغ ئاللاھ ئالەمدە بىز كۆرەلەيدىغان ۋە كۆرەلمەيدىغان سان ـ ساناقسىز مەۋجۇداتلارنى ياراتقان.

كائىناتتىكى مەۋجۇداتلارنىڭ بەزىسىنى كۆز بىلەن كۆرگىلى، سەزگۈ ئەزالىرىمىز بىلەن بىلگىلى بولىدۇ. لېكىن مەۋجۇداتلار پەقەتلا بىزنىڭ ھېس قىلالىغانلىرىمىزدىن ئىبارەت ئەمەس. بىز كۆرەلمەيدىغان ۋە ھېس قىلالمايدىغان مەۋجۇداتلارمۇ بار.

بىر شەيئىنىڭ بار ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلىش ئۈچۈن چوقۇم ئۇنى ئۆز كۆزىمىز بىلەن كۆرۈشىمىز شەرت ئەمەس. كۆرمەي تۇرۇپمۇ بار ئىكەنلىكى ئېتىراپ قىلىنىدىغان نۇرغۇن نەرسىلەر بار. مەسىلەن: ئەقىل، سۆيگۈ ـ مۇھەببەت، مېھرى ـ شەپقەت ۋە خۇشاللىقنى كۆز بىلەن كۆرەلمەيمىز. لېكىن ھەممىمىز بۇلارنىڭ مەۋجۇت ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلىمىز. شۇنىڭدەك توك سىمىدىكى ئېلېكتىر ئېقىمى، ھاۋادىكى ئاۋاز دولقۇنىنى كۆز بىلەن كۆرەلمەيمىز. بۇ مىساللار بىزگە مەۋجۇداتلار دۇنياسىنىڭ پەقەتلا بىز كۆزىمىز بىلەن كۆرەلەيدىغان شەيئىلەردىن ئىبارەت ئەمەسلىكىنى كۆرسىتىدۇ.

ئىنسانلار، ھايۋانلار، ئۆسۈملۈكلەر، تاغلار، دېڭىز ـ ئوكيانلار، دەل ـ دەرەخلەر، گۈل ـ چېچەكلەر، قۇياش، ئاي ۋە يۇلتۇز قاتارلىقلار كۆرگىلى بولىدىغان مەۋجۇداتلاردۇر. پەرىشتىلەر بىلەن شەيتان كۆرگىلى بولمايدىغان مەۋجۇداتلار ئارىسىدا يەر ئالىدۇ. ئۇلارنى كۆرەلمىگەنلىكىمىزنىڭ سەۋەبى كۆزىمىزنىڭ ئۇلارنى كۆرەلەيدىغان قابىلىيەتتە يارىتىلمىغانلىقىدىندۇر. بىز پەرىشتىلەر ۋە شەيتاننى كۆرەلمەيمىز، ئەمما ئۇلارنىڭ بارلىقىغا ئىشىنىمىز. چۈنكى، رەببىمىز پەرىشتىلەر ۋە شەيتاننىڭ بار ئىكەنلىكىنى قۇرئانى ـ كەرىمدە بىزگە بىلدۈرگەن.



# پەرىشتىلەرگە ئىشىنىش

پەرىشتىلەر ئاللاھنىڭ ئەمرى بىلەن ھەر خىل ۋەزىپىلەرنى ئىجرا قىلىش ئۈچۈن يارىتىلغان مەۋجۇداتلاردۇر. پەرىشتىلەرنى كۆزىمىزدە كۆرەلمەيمىز، سەزگۈ ئەزالىرىمىزدا سىزەلمەيمىز. شۇڭا ئۇلار توغرىسىدىكى مەلۇماتلارنى پەقەتلا قۇرئانى-كەرىم ۋە پەيغەمبىرىمىزنىڭ سۆزلىرىدىن بىلەلەيمىز.

پەرىشتىلەرنىڭ بار ئىكەنلىكىنى گۇمانلانماي قوبۇل قىلىش ئىسلام دىنىنىڭ ئاساسلىق ئىمان ئاساسلىرىدىن بىرىدۇر. پەرىشتىلەرنى ئىنكار قىلىش دېگەنلىك ۋاستىلىك ھالدا ۋەھيىنى، پەيغەمبەرنى، پەيغەمبەرلەر ئېلىپ كەلگەن كىتابلارنى ۋە تەبلىغ قىلغان دىنىنى ئىنكار قىلىش دېگەنلىك بولىدۇ. چۈنكى، ئاللاھتىن پەيغەمبەرلەرگە ۋەھيىنى پەرىشتە ئېلىپ كەلگەن. شۇڭا، ئاللاھنىڭ ۋەھيى نازىل قىلغانلىقىغا، پەيغەمبەرلەر ۋە كىتابلارغا ئىمان ئېيتقان بىر كىشى پەرىشتىلەرگىمۇ ئىشىنىشى كېرەك.

## پەرىشتىلەرنىڭ ئالاھىدىلىكلىرى

پەرىشتىلەرنىڭ ئىنسانلاردىن ۋە باشقا مەخلۇقاتلاردىن پەرقلىنىدىغان بىر قانچە خىل ئالاھىدىلىكى بار. پەرىشتىلەر نۇردىن يارىتىلغان بولۇپ، ئىنتايىن كۈچلۈك، ناھايىتى تېز ھەرىكەت قىلالايدۇ. شۇڭا قىسقا ۋاقىت ئىچىدىلا ئۇزاق مۇساپىلەرگە بېرىپ كېلەلەيدۇ.

پەرىشتىلەر ئاللاھ ئۇلارغا بەرگەن ئەمر-پەرمان، ۋەزىپىلەرنى بىجانىدىل ئورۇنلايدىغان مەۋجۇداتلاردۇر. ھەر ۋاقىت ئاللاھقا ئىتائەت ۋە قۇللۇق قىلىش بىلەن مەشغۇل بولىدۇ. ئاللاھنىڭ ئەمر-پەرمانلىرىغا قارشى چىقمايدۇ، ئىسيان كۆتۈرمەيدۇ. ئاللاھنىڭ ھەر قانداق بىر چەكلىمىسىگە رىئايە قىلماي قالمايدۇ. گۇناھ ئىشلارنى قىلمايدۇ. ھېچقانداق مەۋجۇداتقا يامانلىق قىلمايدۇ.

پەرىشتىلەرنىڭ جىنس ئايرىمىسى يوقتۇر. ئۇلار يېمەيدۇ، ئىچمەيدۇ، ئۇخلىمايدۇ. ئىش قىلىش، ئىبادەت قىلىش تۈپەيلى ھېرىپ چارچاپ ياكى زېرىكىپ قالمايدۇ.

## پەرىشتىلەرنىڭ ۋەزىپىسى

پەرىشتىلەرنىڭ ۋەزىپىسى ئاللاھقا قۇللۇق قىلىش ۋە ئۇنىڭ ئەمىرلىرىنى ئورۇنلاشتىن ئىبارەت. پەرىشتىلەر ئاللاھ ئۇلارغا بەرگەن ۋەزىپىلەرنى كەم-كۈتىسىز ئادا قىلىدۇ. ۋەزىپىسىنى ئادا قىلىۋاتقاندا زېرىكمەيدۇ، تېرىكمەيدۇ، ھارمايدۇ. داۋاملىق ئاللاھقا ئىبادەت قىلىدۇ. ئۇنىڭ ئەمر-پەرمانلىرىغا ئەسلا قارشى چىقمايدۇ.

ئاساسلىق ۋەزىپىسى ئاللاھقا قۇللۇق ۋە ئىتائەت بولغان پەرىشتىلەرنىڭ بۇ خىل ئورتاق ۋەزىپىلىرى بولۇش بىلەن بىرلىكتە، يەنە مەخسۇس ۋەزىپىلەندۈرۈلگەنلىرىمۇ بار. بۇلارنىڭ ئىچىدە تۆت چوڭ پەرىشتە بار. بۇلار:

**جىبرىئىل:** ئاللاھتىن ئالغان ۋەھيىنى پەيغەمبەرلەرگە يەتكۈزۈشكە مەسئۇلدۇر. شۇنداقلا رەببىمىزنىڭ ئەمر-پەرمانلىرىنى باشقا پەرىشتىلەر ۋە پەيغەمبەرلەرگە يەتكۈزىدۇ.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«پەرىشتىلەر نۇردىن، جىنلار ئوت يالقۇنىدىن، ئادەم لايدىن (تۇپراقتىن) يارىتىلغان.»

(مۇسلىم: «زۇھد»، 10)



**ئەزرائىل:** ئاللاھنىڭ رۇخستى بىلەن ئەجىلى كەلگەن جانلىقلارنىڭ روھىنى ئېلىشقا مەسئۇل. بۇ سەۋەپتىن قۇرئانى ـ كەرىمدە ئەزرائىل «ئۆلۈم پەرىشتىسى» دەپ ئاتالغان.

**مىكائىل:** تەبىئەت ھادىسىلىرى بىلەن مەخلۇقاتلارنىڭ رىزقىنى باشقۇرۇشقا مەسئۇلدۇر.

**ئىسرافىل:** قىيامەت ۋاقتى كەلگەندە سۇر چېلىش ئارقىلىق قىيامەتنى ئېلان قىلىش ۋە ئاخىرەت ھاياتىنىڭ باشلانغانلىقىنى خەۋەر قىلىشقا مەسئۇلدۇر.

تۆت چوڭ پەرىشتىدىن باشقا يەنە ھەر خىل ۋەزىپىلەرنى ئادا قىلىدىغان باشقا پەرىشتىلەرمۇ بار. بۇ پەرىشتىلەرنىڭ بەزىلىرى:

**كىرامەن كاتىبىن:** ساۋاب ۋە گۇناھلىرىمىزنى خاتىرلەپ يازىدىغان پەرىشتىلەر. بۇلار بىرى ئىنساننىڭ ئوڭ تەرىپىدە، يەنە بىرى سول تەرىپىدە تۇرىدىغان ئىككى پەرىشتىدۇر. ئوڭ تەرەپتىكى پەرىشتە ياخشى سۆز ئىش ـ ھەرىكەتلىرىمىزنى خاتىرلەپ يازىدۇ. سول تەرەپتىكى پەرىشتە بولسا ناچار سۆز، ئىش ـ ھەرىكەتلەرنى خاتىرلەپ يېزىشقا مەسئۇلدۇر. قىيامەت كۈنى ئاللاھقا ھېساب بەرگەندە دۇنيادا قىلغان ياخشى، يامان قىلمىشلىرىمىزغا بۇ پەرىشتىلەر گۇۋاھچى بولىدۇ.

**ھافازا پەرىشتىلىرى:** مۇھاپىزەتچى پەرىشتىلەردۇر. ئاللاھقا سېغىنىپ، ئۇنىڭغا ئىشەنگەن ئىنسانلارنى قوغداشقا مەسئۇلدۇر. ئاللاھنىڭ رۇخستى بىلەن ئىنسانلارنى دۇنيادا بالا ـ قازادىن ساقلاپ قالىدۇ.

**مۇنكىر ـ نەكىر:** سوئال سورىغۇچى پەرىشتىلەردۇر. ئۆلگەندىن كېيىن قەبرىدە سوئال سوراشقا مەسئۇل



بولغان ئىككى پەرىشتىدۇر. بۇلار گۆردىكى ئىنساندىن: «رەببىڭ كىم؟ پەيغەمبىرىڭ كىم؟ كىتابىڭنىڭ ئىسمى نېمە؟» دېگەندەك سوئاللارنى سورايدۇ. ئاڭلىغان جاۋابقا ئاساسەن ئۇنىڭغا ياخشى ياكى يامان مۇئامىلە قىلىدۇ.

**باشقا پەرىشتىلەر:** يۇقىرىدا تىلغا ئېلىنغانلاردىن باشقا ھەر خىل ئىشلارغا مەسئۇل قىلىنغان نۇرغۇن پەرىشتىلەر بار. مەسىلەن: بەزى پەرىشتىلەر ئىنساننىڭ كۆڭلىگە توغرا ۋە ھەققەتنى ئىلھام قىلىش، بەزىلىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئوقۇلغان دۇرۇد ۋە سالامنى يېزىش، بەزىلىرى جەننەت ۋە جەھەننەمدىكى ئىشلارنى باشقۇرۇشقا مەسئۇلدۇر.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ھالبۇكى، سىلەرنىڭ ئۈستۈڭلاردا سىلەرنى كۆزىتىپ تۇرغۇچى پەرىشتىلەر بار. ئۇلار (ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا) ھۆرمەتلىك پەرىشتىلەر بولۇپ، (سىلەرنىڭ سۆزلىرىڭلارنى ۋە ئەمەللىرىڭلار)نى يېزىپ تۇرىدۇ.»

(ئىنفىتار سۈرىسى 10 ـ 12 ـ ئايەتلەر)

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«...ئۇ پەرىشتىلەر ئاللاھنىڭ بۇيرۇقىدىن ئەسلا چىقمايدۇ، نېمىگە بۇيرۇلسا شۇنى ئىجرا قىلىدۇ.»

(تەھرىم سۈرىسى 6 ـ ئايەت)

## پەرىشتىلەر كېسەللەردىن ھال سورىغۇچىلارغا دۇئا قىلىدۇ

پەيغەمبىرىمىزنىڭ تاغىسىنىڭ ئوغلى ۋە كۈيئوغلى ھەزرىتى ئەلى بىر كۈنى سەھەردە دوستى سەئىد ئىبنى ئىفاكا بىلەن ئۇچراشتى. ئۇنىڭ قولىدىن تۇتۇپ:

- سەئىد! يۈر، بۈگۈن سەن بىلەن بىللە بىر بىمارنى يوقلاپ كېلەيلى. ھەسەن ئاغرىپ قاپتۇ، ئەھۋال سورىغىلى بارايلى. - دېدى.

بىللە يولغا چىقتى. ھەزرىتى ھەسەننىڭ يېنىغا كەلگەندە ئەبۇ مۇسا ئەل-ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمۇ ئۇ يەردە ئىدى.

ھەزرىتى ئەلى:

- ئەي ئەبۇ مۇسا! كېسەللەرنى يوقلاشنى نىيەت قىلىپ كەلدىڭمۇ ياكى مۇنداقلا كۆرۈشۈپ ئۆتۈش ئۈچۈن كەلدىڭمۇ؟ - دەپ سورىدى. ئەبۇ مۇسا:

- كېسەلنى يوقلاش ئۈچۈن كەلدىم. - دېدى.

بۇنى ئاڭلىغان ھەزرىتى ئەلى رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالامدىن ئاڭلىغان مۇنۇ خوشخەۋەرنى ئېيتتى:

«بىر مۇسۇلمان ئاغرىپ قالغان مۇسۇلمان قېرىندىشىنى ئەتىگەندە يوقلاپ بارسا، يەتمىش مىڭ پەرىشتە ئاخشامغا قەدەر ئۇنىڭغا دۇئا قىلىدۇ ۋە ئۇنىڭ مەغپىرەت قىلىنىشىنى تىلەيدۇ. ئەگەر ئاخشام يوقلاپ بارسا، يەنە يەتمىش مىڭ پەرىشتە ئۇنىڭ ئۈچۈن ئەتىسى ئەتىگەنگىچە ئىستىغفار ئېيتىدۇ. يەنە ئۇ كىشى ئۈچۈن جەننەتتە مېۋىلەر ھازىرلىنىدۇ.»

(تىرمىزى: «جەنائىز»، 2)



## پەرىشتىلەر روزا تۇتقۇچىلارغا دۇئا قىلىدۇ

خوشنىلار ئارا مۇناسىۋەتكە ئەھمىيەت بەرگەن رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالام پۇرسەت چىقسىلا خوشنىلىرىنى يوقلاپ، ھال-ئەھۋال سوراپ تۇراتتى. بىر قېتىم، ئوھۇد ئۇرۇشىدا قەھرىمانلىقى بىلەن تونۇلغان ۋە نەسىبە خاتۇن ئىسمى بىلەن مەشھۇر بولغان ئۇممۇ ئۇمارەنىڭ ئۆيىنى شەرەپلەندۈردى. پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئۆزىنى يوقلاپ كەلگەنلىكىگە ئىنتايىن خۇشال بولغان ئۇممۇ ئۇمارە دەرھال تاماق پىشۇردى. پەيغەمبىرىمىز ۋە ئۇنىڭ بىلەن بىللە كەلگەنلەرنى مېھمان قىلدى. ئۆزىنىڭ ئالدىغا قويۇلغان تاماقتىن ئۆي ئىگىسىنىڭمۇ يېيىشىنى ئارزۇ قىلغان سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز:

- قېنى كەل، سەنمۇ يە! - دەپ ئۇنى داستىخانغا چاقىردى.

ئۇممۇ ئۇمارە:

- مەن روزا تۇتقان. - دېدى.

ئۇممۇ ئۇمارە ئۇ كۈنى نەپلە روزا تۇتقانلىقى ئۈچۈن، ئۇ يەردىكىلەر بىلەن بىللە تاماق يېمىدى. بۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«روزىدار كىشىنىڭ يېنىدا تاماق يېيىلسە، تاماق يېيىلىپ تۈگىگىچە ياكى يېگۈچىلەر تويغىچە بولغان ئارىلىقتا پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا (روزىدارغا) دۇئا قىلىدۇ» دېدى.

(تىرمىزى: «سەۋم»، 66)



# پەرىشتىلەرگە ئىشىنىش ئارقىلىق ئېرىشكەنلىرىمىز

- بەندە ئىكەنلىك ئېڭىمىزنى كۈچەيتىدۇ، بىزگە ئىبادەت ئىشتىياقى بەخش ئېتىدۇ.
- ناچار، قەبىھ ئىشلاردىن يىراق تۇرۇشىمىزغا تۈرتكە بولىدۇ.
- ئەخلاقىمىزنى گۈزەللەشتۈرىدۇ.
- ئىشلەش قىزغىنلىقى بېرىپ، روھىمىزنى كۆتىرەڭگۈ قىلىدۇ.

## پەرىشتىلەرگە ئىشىنىش

پەرىشتىلەر داۋاملىق ئالالاھقا ئىتائەت ۋە ئىبادەت قىلىدىغان مەۋجۇداتلاردۇر. بەزىسى سەجدىدە، بەزىسى رۇكۇدا تۇرىدۇ. توختىماستىن ئالالاھنى زىكىر قىلىپ، مۆمىنلەر ئۈچۈن مەغپىرەت تىلەيدۇ. بۇ خىل ئالاھىدىلىكلەرگە ئىگە بولغان پەرىشتىلەرنىڭ بارلىقىغا **ئىشىنىش بەندە ئىكەنلىك ئېڭىمىزنى كۈچەيتىدۇ، بىزگە ئىبادەت ئىشتىياقى بەخش ئېتىدۇ.** ھەتتا بىزنى خاتالىقلىرىمىز، گۇناھلىرىمىز ئۈچۈن مەغپىرەت تىلەشكە ۋە ئالالاھنىڭ تەلۋگە ئۇيغۇن بىر ئىنسان بولۇشقا ئۈندەيدۇ. كېچە-كۈندۈز ۋاقتىمىزدىن ئېتىمۇ ياخشى پايدىلىنىشقا تەشۋىق قىلىدۇ. پەرىشتىلەرگە ھەۋەس قىلىپ، ئالالاھقا ئۇلاردەك ئىبادەت قىلىدىغان بەندىلەردىن بولۇشقا تىرىشىمىز.

ئالالاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكىلەرنىڭ ھەممىسى ئالالاھنىڭ ئىلكىدىدۇر، ئالالاھنىڭ دەرگاھىدىكىلەر (يەنى پەرىشتىلەر) ئالالاھنىڭ ئىبادىتىدىن تەكەببۇرلۇق قىلىپ باش تارتمايدۇ ۋە ھېرىپمۇ قالمايدۇ. ئۇلار كېچە-كۈندۈز تەسبىھ ئېيتىدۇ، بوشاشمايدۇ.»

(ئەنبىيا سۈرىسى 19-20-ئايەتلەر)

ئالاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئىنساننىڭ ئوڭ تەرىپىدە ۋە سول تەرىپىدە ئولتۇرۇپ خاتىرلەيدىغان ئىككى پەرىشتە بار، (ئىنساننىڭ سۆز-ھەرىكىتى خاتىرلىنىۋاتقان) ۋاقىتتا، ئۇ قانداق بىر سۆزنى قىلمىسۇن، ئۇنىڭ ئالدىدا ھامان پەرىشتە ھازىر بولۇپ، كۆزىتىپ تۇرىدۇ.»

(قاف سۈرىسى 17-18-ئايەتلەر)

ئوڭ-سول تەرىپىمىزدە تۇرۇپ قىلمىش-ئەتمىشلىرىمىزنى ئەمەل دەپتىرىمىزگە يېزىپ تۇرۇۋاتقان «كىرامەن كاتىبىن» ۋە قەبرىدە سوئال سورايدىغان «مۇنكىر-نەكىر» پەرىشتىلىرىنىڭ بارلىقىغا ئىشىنىش ئاخىرەتتە چوقۇم ھېساب بېرىدىغانلىق ئېڭىمىزنى جانلىق تۇتىدۇ. قىلمىشلىرىمىزنىڭ ھېسابىنى بېرىدىغانلىقىمىزنى بىزگە خاتىرلىتىدۇ. بىر مۆمىن بولۇش سۈپىتىمىز بىلەن بۇنىڭغا ئىشىنىش بىزنى سۆز-ھەرىكەت ۋە باشقىلار بىلەن بولغان ئالاقىدا نورمال ۋە ئۆزىمىزنى سورايدىغان بولۇشقا ئۈندەيدۇ. ئۆزىمىزنى دېگەندەك ئىش قىلىشقا، **ناچار، قەبىھ ئىشلاردىن يىراق تۇرۇشىمىزغا تۈرتكە بولىدۇ.** پەرىشتىلەرگە ئىمان ئېيتىش بىزنى «پەرىشتە كەبى» بىر ئىنسان ھالىتىگە كەلتۈرىدۇ. بىز بىلەن بىرلىكتە بولغان پەرىشتىلەرنى بىئارام قىلماسلىق ئۈچۈن، ناچار، قەبىھ سۆزلەردىن يىراق تۇرىمىز. ھېچقانداق كىشىنىڭ كەينىدىن غەيۋىتىنى قىلمايمىز، مەسخىرە قىلمايمىز. ناھەقچىلىق قىلىشتىن يىراق تۇرۇپ، ھېچقانداق كىشىگە قوپاللىق قىلمايمىز.

پەرىشتىلەر كۆڭلىمىزگە ياخشىلىق، گۈزەللىك، دۇرۇستلۇق ۋە ھەقىقەتنى ئىلھام قىلىدۇ. ئۇلۇغ رەببىمىزنىڭ ۋە پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئەمرلىرىگە ئىتائەت قىلىپ قىلغان ھەر قانداق ياخشى ئىش-ھەرىكەتلىرىمىزدىن مەمنۇن بولىدۇ، خۇشال بولىدۇ. بىز ئۈچۈن ئاللاھقا دۇئا قىلىدۇ، بىزگە مەغپىرەت تىلەيدۇ. مەسىلەن: ئاتا-ئانىمىزغا ياخشى مۇئامىلە قىلغىنىمىزدا، دوستلىرىمىزغا ياخشىلىق قىلىپ ئۇلار ئۈچۈن دۇئا قىلغىنىمىزدا، ئۇرۇق-تۇغقانلىرىمىز ۋە بىمارلارنى يوقلىغىنىمىزدا، ناماز ئوقۇغىنىمىزدا، قۇرئان ئوقۇغان چېغىمىزدا، ئىلىم ئۆگەنگىنىمىزدە قىسقىسى، ئاللاھ رازىلىقىغا ئېرىشىش ئۈچۈن قىلغان ھەر ئىشىمىزدا پەرىشتىلەر بىزگە دۇئا قىلىپ، ئاللاھتىن بىزنىڭ گۇناھلىرىمىزنى مەغپىرەت قىلىشنى تىلەيدۇ. گۈزەل ئىش-ھەرىكەتلىرىمىزنىڭ بۇنچىلىك ئېتىۋارغا ئېلىنغانلىقى ۋە ياخشى كۆرۈلگەنلىكىنى بىلىش ۋە ئۇنىڭغا ئىشىنىش كۆڭلىمىزگە راھەتلىك ۋە ھۇزۇر بېغىشلايدۇ. بىزنى تېخىمۇ ياخشى بولۇشقا ئۈندەپ، **ئەخلاقىمىزنى گۈزەللەشتۈرىدۇ.**

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«شەيتان بىلەن پەرىشتە بەزىدە بىرلا ۋاقىتتا ئىنساننىڭ قەلبىگە بەزى تۇيغۇ ۋە پىكىرلەرنى كەلتۈرىدۇ. شەيتاننىڭ ئىشى يامانلىققا چاقىرىش، ئاقىۋىتى يامان ۋە خەتەرلىك بولغان ئىشلارغا ئۈندەش ۋە ھەقتىن (ئىسلامدىن) يىراقلاشتۇرۇشتۇر. پەرىشتىنىڭ ئىشى بولسا، توغرىغا، گۈزەللىككە ۋە ياخشىلىققا چاقىرىش، يامانلىقتىن يىراقلاشتۇرۇشتۇر.
كىمكى ئىچىدە ياخشىلىققا چاقىرغان بىر ئاۋاز ئىشىتسە بىلسۇنكى، ئۇ پەرىشتىنىڭ ئاۋازىدۇر. دەرھال شۇ بويىچە ئىش قىلسۇن، ئاللاھقا شۈكۈر قىلسۇن. كىمكى ئىچىدە يامانلىققا چاقىرغان بىر ئاۋاز ئىشىتسە بىلسۇنكى، بۇ شەيتاننىڭ ئاۋازىدۇر. ئۇنىڭدىن يىراقلاشسۇن، ئاللاھقا سېغىنسۇن.»

(تىرمىزى: «تەپسىر»، 3)



بەندىلىرىگە ئىشلەش كۈچى بەرگۈچى ئاللاھتائالادۇر. شۇڭا ھەر قانداق بىر مۇۋەپپەقىيەت ئۇنىڭدىندۇر. رەببىمىز ھەر ۋاقىت ئىشچان، تىرىشچان كىشىلەرنىڭ يېنىدادۇر. چۈنكى، ئۇ بەندىلەرنىڭ ئىشچان بولۇشىنى ياخشى كۆرىدۇ. ئىشلىگەنلەرگە تىلىگىنىنى بېرىدۇ. پايدىلىق ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا نىيەتلەنگىنىمىزدە ئاللاھ بىزگە ياردەم قىلىدۇ. ئۇ مەسئۇل قىلغان پەرىشتىلەرمۇ يېنىمىزدا تۇرۇپ، بىزگە ياخشى، گۈزەل ئوي-پىكىرلەرنى ئىلھام قىلىدۇ. پايدىلىق ياخشى ئىشلارنى قىلغىنىمىزدا خۇشال بولىدۇ، مۇۋەپپەقىيەت قازىنىشىمىز ئۈچۈن ئاللاھقا دۇئا قىلىدۇ. قىيىنچىلىققا دۇچ كەلگەن چاغلىرىمىزدا رەببىمىزنىڭ ئەمرى بىلەن بىزگە ياردەم قىلىدۇ. قۇرئانى-كەرىمدە بەدرى ئۇرۇشىدا مۇسۇلمانلارغا ياردەم قىلىش، زەپەردىن خوشخەۋەر بېرىش، مەنىۋىي جەھەتتە قوللاپ-قۇۋۋەتلەش ئۈچۈن بەش مىڭ پەرىشتە ئەۋەتىلگەنلىكى بايان قىلىنغان. قىيىنچىلىققا ئۇچرىغان چېغىمىزدا ئاللاھتائالانىڭ پەرىشتىلەرنى بىزگە ياردەمگە ئەۋەتىدىغانلىقىغا ئىشىنىش **بىزگە ئىشلەش قىزغىنلىقى بېرىپ، روھىمىزنى كۆتۈرەڭگۈ قىلىدۇ.** قىيىنچىلىق پەيتىدە بوشىشىپ، ئۈمىدسىزلىنىپ كەتمەيمىز.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«شۈبھىسىزكى، «پەرۋەردىگارىمىز ئاللاھتۇر» دېگەنلەر، ئاندىن توغرا يولدا بولغانلارغا پەرىشتىلەر چۈشۈپ: `قورقماڭلار، غەم قىلماڭلار، سىلەرگە ۋەدە قىلىنغان جەننەت ئۈچۈن خۇشال بولۇڭلار، بىز دۇنيادا، ئاخىرەتتە سىلەرنىڭ دوستلىرىڭلارمىز، جەننەتتە سىلەر ئۈچۈن كۆڭلۈڭلار تارتقان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى ۋە تىلىگەن نەرسەڭلارنىڭ ھەممىسى بار`.»

(فۇسسىلەت سۈرىسى 30-31-ئايەتلەر)



# پەرىشتىلەر مۆمىنلەرگە دۇئا قىلىدۇ

پەرىشتىلەر مۆمىنلەرگە يامانلىق ۋە گۇناھلاردىن پاكلىنىشى، گۈزەللىكلەرگە ئېرىششى ئۈچۈن دۇئا قىلىدۇ. بۇنى ئۇلۇغ رەببىمىز قۇرئاندا بىزگە مۇنداق خەۋەر قىلماقتا:

**«ئەرشنى كۆتۈرۈپ تۇرغان ۋە ئەرشنىڭ چۆرىسىدىكى پەرىشتىلەر پەرۋەردىگارىغا تەسبىھ ئېيتىدۇ، ھەمدى ئېيتىدۇ، ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتىدۇ، مۇئمىنلەرگە مەغفىرەت تىلەيدۇ. (ئۇلار ئېيتىدۇ) «پەرۋەردىگارىمىز! سېنىڭ رەھمىتىڭ ۋە ئىلمىڭ ھەممە نەرسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، تەۋبە قىلغانلارغا ۋە سېنىڭ يولۇڭغا ئەگەشكەنلەرگە مەغپىرەت قىلغىن. ئۇلارنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن.**

**پەرۋەردىگارىمىز! سەن ئۇلارنى ئۇلارنىڭ ئاتا ـ بوۋىلىرىدىن، ئاياللىرىدىن، ئەۋلادلىرىدىن ياخشى بولغانلارنى ئۇلارغا ۋەدە قىلغان مەڭگۈلۈك جەننەتكە كىرگۈزگىن. سەن ھەقىقەتەن غالىبسەن، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىسەن.**

**پەرۋەردىگارىمىز! سەن ئۇلارنى يامان ئىشلاردىن ساقلىغىن. سەن كىمنى يامان ئىشلاردىن ساقلايدىكەنسەن، شۈبھىسىزكى، بۇ كۈندە سەن ئۇنىڭغا رەھمەت قىلغان بولىسەن. بۇ چوڭ بەختتۇر.»** (غافىر (مۆئمىن) سۈرىسى 7 ـ 9 ـ ئايەتلەر)



## پەرىشتىلەرنىڭ دۇئاسىنى ئېلىشنى خالامسىز؟

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«بىر مۇسۇلماننىڭ يېنىدا بولمىغان دىن قېرىندىشىغا ئارقىسىدىن قىلغان دۇئاسى مەقبۇل بولىدۇ. مۇسۇلمان كىشى دىن قېرىندىشى ئۈچۈن دۇئا قىلغانسىرى يېنىدىكى پەرىشتىمۇ ئۇنىڭ ئۈچۈن: "دۇئايىڭ ئىجابەت بولغاي! ئۇنىڭ ئۈچۈن تىلىگەن نەرسىلىرىڭ ساڭىمۇ بېرىلگەي!" دەپ دۇئا قىلىدۇ.»

(تىرمىزى: «تەپسىر»، 3)

## پەرىشتىلەر دۇئايىمىزغا «ئامىين» دەيدۇ

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ھەر پۇرسەتتە دۇئا قىلىشىمىزنى ئارزۇ قىلىپ، پۈتكۈل دۇئالىرىمىزغا پەرىشتىلەرنىڭ «ئامىين» دەيدىغانلىقىدىن خۇشخەۋەر بەرگەن. دۇئالىرىمىزدا ئاللاھتىن ياخشى، گۈزەل نەرسىلەرنى تەلەپ قىلىشىمىزنى تەۋسىيە قىلغان:

«دۇئا قىلغاندا، ئۆزەڭلار ئۈچۈن پەقەتلا ياخشى ۋە گۈزەل نەرسىلەرنى تىلەڭلار، چۈنكى پەرىشتىلەر دۇئايىڭلارغا `ئامىين` دەيدۇ.»

(تىرمىزى: «تەپسىر»، 3)

## پەرىشتىلەر ئىلىم ئۆگەنگۈچىلەرگە دۇئا قىلىدۇ

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز پەرىشتىلەرنىڭ ئىلىم ئۆگىنىش ۋە ئۆگەنگەنلىرىنى ھاياتىغا تەدبىقلاشنى ئىستىگەن مۆمىنلەر ئۈچۈن ئالاھىدە دۇئا قىلىدىغانلىقىدىن خەۋەر بەرگەن:

«كىمكى ئىلىم ئېلىش مەقسىتىدە بىر يولغا كىرسە، ئاللاھ ئۇنىڭغا جەننەتنىڭ يولىنى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىدۇ. پەرىشتىلەرمۇ بۇ ئىشتىن كۆپ مەمنۇن بولىدۇ. ئىلىم ئۆگەنمەكچى بولغان كىشىنىڭ ئۈستىگە قانىتىنى يايىدۇ، ئاسمان-زېمىندىكىلەر، ھەتتا سۇنىڭ ئىچىدىكى بېلىقلارمۇ ئۇ ئالىمنىڭ مەغپىرەت قىلىنىشى ئۈچۈن ئاللاھقا دۇئا قىلىدۇ...» (ئەبۇ داۋۇد: «ئىلىم»، 1)



# پەرىشتە، شەيتان ۋە ئىنسان

ئاللاھ ئۆزىنى تونۇپ ئىبادەت قىلسۇن دەپ ئىنسانلارنى ياراتتى. پەرىشتىلەرگە:

- يەر يۈزىدە بىر خەلىپە تەيىنلەيمەن. - دېدى. پەرىشتىلەر:

- ئۇ يەردە بۇزغۇنچىلىق قىلىدىغان، قان تۆكىدىغان (شەخسنى) خەلىپە قىلامسەن؟ ھالبۇكى، بىز بولساق سېنى پاك دەپ مەدھىيىلەيمىز، مۇقەددەس دەپ مەدھىيىلەيمىز، ساڭا ئىتائەت قىلىمىز. - دېيىشتى. ئاللاھ:

- مەن ھەقىقەتەن سىلەر بىلمەيدىغان نەرسىلەرنى بىلىمەن. - دېدى. پەرىشتىلەر جىم بولدى. ئاندىن بىر-بىرىگە قاراپ:

- شۈبھىسىزكى، رەببىمىز ھەممىنى بىلىدۇ. پايدىسىز ھېچقانداق نەرسىنى ياراتمايدۇ. - دېيىشتى.

ئاللاھ ئۇلارغا:

- ئەي پەرىشتىلىرىم! مەن ئىنساننى يارىتىپ، شەكىلگە كىرگۈزۈپ، جان بەردىم. ئۇنىڭغا تېگىشلىك ھۆرمەت كۆرسىتىڭلار. مېنىڭ ئەمرىمگە ئىتائەت قىلىپ ئۇنىڭغا سەجدە قىلىڭلار. - دېدى. پەرىشتىلەر ھەممىسى:

- ئەي ئۇلۇغ رەببىمىز! ئەمرىڭنى ئاڭلايمىز، ساڭا ئىتائەت قىلىمىز! - دېدى.

ئاللاھنىڭ بۇ ئەمرى شەيتانغا خوشياقمىدى. ئۇ بەك ھاكاۋۇر، تەكەببۇر بولۇپ، ئاللاھ ياراتقان مەخلۇقلار ئىچىدە ئۆزىنى ھەممىدىن ئۈستۈن، نوچى دەپ قارايتتى.

نىھايەت، پەرىشتىلەر ئاللاھنىڭ ئەمرىگە بويسۇنۇپ، ئادەمگە ھۆرمەت قىلدى، سەجدە قىلدى. شەيتان بولسا، تەكەببۇرلۇق قىلىپ باش تارتتى، سەجدە قىلمىدى. شۇنىڭ بىلەن ئاللاھنىڭ ئەمرىگە قارشى چىققان بولدى.

ئۇلۇغ ئاللاھ ئۇنىڭدىن:

- نېمىشقا ئەمرىمنى ئورۇنلىمايسەن؟ سەجدە قىلىشىڭغا نېمە توسقۇنلۇق قىلدى؟ - دەپ سورىدى. شەيتان:

- مېنى ئوتتىن، ئۇنى لايدىن ياراتتىڭ. مەن ئۇنىڭدىن ئۈستۈنمەن. - دەپ جاۋاب بەردى. بۇ تۈپەيلى ئۇلۇغ ئاللاھ شەيتاننى دەرگاھىدىن قوغلىۋەتتى.

ئاللاھ ئادەمنى ئۇنىڭغا جۈپ بولسۇن دەپ ياراتقان ھەۋۋا بىلەن بىللە جەننەتتە قويدى. ئادەمگە مۇنداق دېدى:

- ئەي ئادەم! ئايالىڭ بىلەن جەننەتتە تۇرۇڭلار. جەننەتتىكى نەرسىلەردىن خالىغانچە كەڭتاشا يەپ-ئىچىڭلار. لېكىن شۇ دەرەخكە يېقىنلاشماڭلار. بولمىسا، ئۆزەڭلارغا زۇلۇم قىلغۇچىلاردىن بولۇپ قالىسىلەر.

ئۇلۇغ ئاللاھ ئۇلارنىڭ بارلىق مېۋىلىك دەرەخلەرنىڭ مېۋىسىنى يېيىشىگە رۇخسەت قىلىپ، پەقەت بىر دەرەخنىڭكىنى مەنئى قىلغان ئىدى. بۇ ئارقىلىق ئىنسانغا نەپسىنى تىزگىنلەش ۋە ئىرادىسىنى كۈچلەندۈرۈشنى ئۆگەتمەكچى ئىدى.

ئادەم بىلەن ھەۋۋا جەننەتتە بەختلىك، خۇشال-خورام ياشاۋاتاتتى. ھېرىش-چارچاش ۋە قورقۇشنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى بىلمەيتتى. كۆڭلى تارتقانلىكى نەرسىنى يەپ-ئىچەتتى. ئۇلۇغ ئاللاھ ھەزرىتى ئادەمنى شەيتانغا قارشى ئاگاھلاندۇردى:

- ئەي ئادەم! بۇ شەيتان ھەقىقەتەن سېنىڭ ۋە ئايالىڭنىڭ دۈشمىنىدۇر. ئۇ سىلەرنىڭ جەننەتتىن چىقىپ كېتىشىڭلارغا سەۋەبچى بولۇپ قالمىسۇن. بولمىسا، سىلەر بەختسىز بولۇپ قالىسىلەر. ھالبۇكى، جەننەتتە ئاچ-يالىڭاچ، ئۇسسىز قالمايسىلەر، قۇياشنىڭ ھارارىتى سىلەرنى كۆيدۈرمەيدۇ.

ئادەم بىلەن ھەۋۋا جەننەتتە بىر مۇددەت ھوزۇر ئىچىدە راھەت ياشىدى. لېكىن شەيتانمۇ بىكار تۇرمىدى. ھەر خىل ھىيلە-مىكىرلەرنى

ئويلاۋاتاتتى. بىر قېتىم ئۇلارنىڭ يېنىغا كېلىپ مۇنداق پىچىرلىدى:

ـ ئەي ئادەم! ساڭا ئەبەدىيلىك دەرىخىنى ۋە مەڭگۈلۈك سەلتەنەتنى كۆرسىتىپ قويايمۇ؟

ئادەم:

ـ نەدە ئۇ؟ كۆرسەت قېنى. ـ دېدى.

شەيتان ئاللاھ چەكلىگەن دەرەخنى كۆرسىتىۋىدى، ئادەم ئۇنىڭغا ئىشەنمىدى،



شەيتاننى يېنىدىن قوغلىۋەتتى. لېكىن شەيتان يەنە زىرىكمەي، تىرىكمەي ئۇلارنىڭ يېنىغا قايتا كېلىپ پىچىرلىدى:

- رەببىڭلار سىلەرگە بۇ دەرەختە يېقىنلىششنى نېمىشقا چەكلىدى، بىلەمسىلەر؟ ئەگەر ئۇنىڭ مېۋىسىدىن يەپ سالساڭلار، مەڭگۈ بۇ يەردە قېلىپ قالىسىلەر. شۇڭا، مۇشۇنداق بولمىسۇن دەپ ئۇنى سىلەرگە چەكلىدى. ئۇبدان ئويلاپ بېقىڭلار. بىرىپ ئۇ مېۋىنى تېتىپ بېقىڭلار!

ھەزرىتى ئادەم بىلەن ھەۋۋا شەيتاننىڭ گېپىنى ئاڭلىمىدى. ئۇ يەردىن يىراققا كەتتى. شەيتان ئۇلارنىڭ كەينىدىن كەلدى. ئاللاھنىڭ ئىسمىنى تىلغا ئېلىپ قەسەم قىلىپ:

- ماڭا ئىشىنىڭلار! راستىنى ئېيتقاندا، مەن سىلەرگە چىرايلىق نەسىھەت قىلىۋاتىمەن! - دېدى.

ئىبلىس ئاللاھنىڭ نامىنى تىلغا ئېلىپ قەسەم قىلىشى بىلەن ئادەم بىلەن ھەۋۋا ئۆز-ئۆزىگە:

- بىر كىشىنىڭ ئاللاھنىڭ نامىنى تىلغا ئېلىپ تۇرۇپ يالغان قەسەم قىلىشى مۇمكىن ئەمەس. بەلكى راست گەپ قىلىۋاتقان بولۇشى مۇمكىن. - دەپ، ئاللاھ ئۇلارغا چەكلىگەن دەرەخنىڭ مېۋىسىدىن يېيىشكە باشلىدى.

مېۋىنى يېيىشى بىلەنلا ئۇلارنىڭ ئۇستىدىكى جەننەت كىيىمى سېلىنىپ كېتىپ، ئەۋرەت يەرلىرى كۆرۈنۈپ قالدى. ئىنتايىن خىجىل بولۇشتى. دەرەخنىڭ كەڭ يوپۇرماقلىرى بىلەن بەدىنىنى يۆگەشكە كىرىشتى. نېمە قىلارىنى بىلەلمىدى.

ئاللاھ:

- مەن سىلەرگە ئۇ دەرەختە يېقىن كەلمەڭلار دېگەن ئىدىمغۇ؟ شەيتاننىڭ ئوچۇق دۈشمەن ئىكەنلىكىنى دېگەن ئىدىمغۇ؟ نېمىشقا بۇيرۇقۇمغا ئىتائەت قىلمىدىڭلار؟ - دەپ سورىدى.

ئادەم ئەلەيھىسسالام بىلەن ھەۋۋا:

- يا رەببى! بىزنى مەغپىرەت (ئەپۇ) قىلغىن، بىزنى كەچۈرگىن. - دېدى.

ئۇلۇغ ئاللاھ ئۇلارغا:

- مەن سىلەرگە دېدىم، ئەمما سىلەر ئاڭلىمىدىڭلار. - دېدى.

ئادەم بىلەن ھەۋۋا يالۋۇرۇپ:

- ئى رەببىمىز! بىز ئۆز ئۆزىمىزگە ئۆزىمىز زۇلۇم قىلدۇق. ئەگەر بىزنى ئەپۇ قىلمىساڭ، بىزگە رەھىم قىلمىساڭ، شۈبھىسىزكى، بىز ئېغىر زىيان تارتقۇچىلاردىن بولىمىز. - دېيىشتى.

ئۇلۇغ ئاللاھ:

- ھەزرىتى ئادەمگە:

- ساڭا ئەڭ بۈيۈك نېمەت بولغان جەننەتنى بەردىم. نېمە تىلىسەڭ شۇنى بەردىم. ساڭا بەرگەنلىرىم يەتمىگەچكە، بۇ دەرەختە يېقىنلاشتىڭمۇ؟ - دەپ سورىدى.

ئادەم:

- قەسەم قىلىمەنكى، بىر كىشى سېنىڭ ئىسمىڭنى تىلغا ئېلىپ تۇرۇپ يالغان قەسەم قىلىدۇ دەپ ئويلاپ باقماپتىكەنمەن. - دېدى.

ئۇلۇغ ئاللاھ نادامەت ئىچىدە يىغلاۋاتقان ئادەمگە:

- ئەمدى سىلەر يەر يۈزىگە چۈشۈپ، ئىشلەپ تەر تۆكۈپ ئەمگەك قىلىپ تۇرمۇشىڭلارنى قامدايسىلەر.

ھەزرىتى ئادەم قاتتىق ئازابلاندى. قىلمىشىغا پۇشايمان قىلىپ يىغلاشقا باشلىدى:

- يا رەببى! مېنى ئەپۇ قىلغىن! مېنى ئەپۇ قىلغىن! - دەپ يالۋۇرۇشقا باشلىدى.

ئاخىرى ئاللاھ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلىپ، تەۋبىسىنى قوبۇل قىلدى. ئۇنى كەچۈرۈم قىلدى. چۈنكى ئاللاھ خاتالىقىغا پۇشايمان قىلىپ تەۋبە قىلغۇچىلارنى ئەپۇ قىلغۇچى ناھايىتى مېھرى-شەپقەتلىكتۇر.

(«قۇرئانى-كەرىمدىكى دىنىي ھېكايىلەر»، سەييىد قۇتۇب-ئابدۇللاھ جۇدە ئەس-ساھار)

(مەزمۇنىدىكى مۇناسىۋەتلىك ئايەتلەر ئۈچۈن بەقەرە سۈرىسى 30-37-ئايەتلەر، ئەئراف سۈرىسى 11-25-ئايەتلەرگە قاراڭ.)

# شەيتان

كۆز بىلەن كۆرگىلى بولمايدىغان مەۋجۇداتلاردىن بىرى شەيتاندۇر. شەيتاننىڭ قۇرئانى ـ كەرىمدە تىلغا ئېلىنغان باشقا بىر ئىسمى ئىبلىستۇر. شەيتان تۇنجى ئىنسان ئادەم ئەلەيھىسسالامغا سەجدە قىلمىغانلىقى ئۈچۈن ئاللاھنىڭ رەھمىتىدىن قوغلانغان بىر مەخلۇقتۇر. ئوتتىن يارىتىلغان. يامانلىقنىڭ سىمۋولىدۇر.

شەيتاننىڭ ئىلاھىي رەھمەتتىن قوغلانغانلىقىنىڭ سەۋەبى ھاكاۋۇرلۇق قىلىپ ئاللاھنىڭ ئەمرىگە قارشى چىققانلىقىدۇر. لېكىن ئۇ ئاللاھ تەرىپىدىن جازالىنىشقا ئادەم ئەلەيھىسسالامنى سەۋەبچى دەپ قاراپ، ئىنسانلارغا دۈشمەن بولغان. شۇڭا، ئىنسانلارنىڭ توغرا يولنى تېپىشىغا توسقۇنلۇق قىلىش ئۈچۈن ھەر خىل يالغان ـ ياۋىداقلار، ھىيلە ـ مىكىرلەر بىلەن شۇغۇللىنىپ ئالدامچىلىق قىلىدۇ. ئىنسانلارنىڭ ئاللاھنىڭ ئەمرىگە قارشى چىقىپ گۇناھ قىلىشىنى ئارزۇ قىلىدۇ. مۇشۇنداق قىلىپ، ئادەم ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ نەسلىدىن كەلگەن ئىنسانلارنىڭ جەھەننەمگە كىرىشىگە سەۋەپ بولۇپ، ئۇلاردىن ئىنتىقام ئېلىشقا تىرىشىدۇ. ئۇلۇغ رەببىمىز بىزنى شەيتاننىڭ دۈشمەنلىكىگە، ھىيلە ـ مىكىر ۋە ئالدامچىلىقىغا قارشى ئاگاھلاندۇرۇپ مۇنداق دېگەن: **«شەيتان ھەقىقەتەن سىلەرگە دۈشمەندۇر، ئۇنى دۈشمەن تۇتۇڭلار، شەيتان ئۆزىنىڭ تەۋەلىرىنى ئەھلى دوزاختىن بولۇشقا چاقىرىدۇ.»** (فاتىر سۈرىسى 6 ـ ئايەت)

شەيتان بىزنى قاتتىق قورقۇتقىدەك دەرىجىدە كۈچلۈك مەخلۇق ئەمەس. ئۇ پەقەت كۆڭلىمىزگە ناچار، سەلبىي ھېس ـ تۇيغۇلارنى كەلتۈرىدۇ. قەلبىمىزگە ۋەسۋەسە سالىدۇ. ناچار، قەبىھ ئىش ـ ھەرىكەتلەرنى بىزگە چىرايلىق كۆرسىتىدۇ. ئاللاھ ۋە ئاخىرەتنى ئۇنۇتتۇرۇشقا تىرىشىدۇ. ھالبۇكى، بىز ئىنسانلار ئەقىللىق ۋە ئەركىن ئىرادىمىز بار. بۇ ئالاھىدىلىكىمىز بىلەن شەيتانغا قارىغاندا تېخىمۇ كۈچلۈكمىز. شەيتان گەرچە تۈزۈلۈشى جەھەتتىن بىزدىن پەرقلىق ۋە كۆزگە كۆرۈنمەس مەخلۇق بولسىمۇ، ئەمما يامان ئىشلارنى قىلغۇزۇش جەھەتتە زورلاش كۈچى يوق. يامان، قەبىھ ئىشلارنى بىزگە مەجبۇرى قىلدۇرالمايدۇ. ئاللاھتائالا بىزگە بۇنى مۇنداق بىلدۈرگەن: **«شۈبھىسىزكى، مۆمىنلەرنىڭ**

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئىبلىس جىنلاردىن ئىدى. شۇڭا ئۇ پەرۋەردىگارىنىڭ ئەمرىدىن چىقتى.»

(كەھف سۈرىسى 50 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

**ۋە پەرۋەردىگارىغا تەۋەككۇل قىلغۇچىلارنىڭ ئۈستىدىن شەيتان ھۆكۈمرانلىق قىلالمايدۇ. شەيتان پەقەت ئۆزىنى دوست تۇتىدىغانلار ۋە ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرىدىغانلار ئۈستىدىنلا ھۆكۈمرانلىق قىلىدۇ.»** (نەھل سۈرىسى 99 ـ 100 ـ ئايەتلەر)

ئەگەر بىز ئەقلىمىز ۋە ئىرادىمىزنى ئىشلىتىپ، شەيتاندىن كەلگەن ھېس ـ تۇيغۇ ۋە چۈشەنچىلەرنىڭ تەسىرىدە قالمىساق، ناچار، يامان ئىش ـ ھەرىكەتلەرنى قىلمايمىز. بۇنداقتا، شەيتانمۇ مەقسىتىگە يېتەلمەيدۇ، شەيتان بىلەن ئىنسان ئارىسىدىكى كۈرەشتە بىز غەلىبە قىلغان بولىمىز. لېكىن، شۇنى ئەسلا ئېسىمىزدىن چىقارماسلىقىمىز، بۇ كۈرەشتە بىر قېتىم غەلىبە قىلىشنىڭ ئۆزى يېتەرلىك ئەمەس. بۇ ئۆمرىمىزنىڭ ئاخىرىغىچە ئۈزلۈكسىز داۋاملىشىدىغان بىر كۈرەشتۇر.



## شەيتاننىڭ ئىقرارى

ئاخىرەتتە ئىنسانلارنىڭ قىلمىشلىرىدىن ھېساب ئېلىنىپ بولغاندا شەيتان مۇنداق دەيدۇ: «ئاللاھ ھەقىقەتەن سىلەرگە (ئىتائەت قىلغۇچىنى مۇكاپاتلاش، ئاسىيلىق قىلغۇچىنى جازالاشتىن ئىبارەت) راست ۋەدىنى قىلغان ئىدى، (ۋەدىسىگە ۋاپا قىلدى). مەن سىلەرگە (ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلىش، ساۋاب، جازا دېگەنلەر يوق، دەپ يالغان) ۋەدە قىلغان ئىدىم، (ۋەدەمگە) خىلاپلىق قىلدىم، سىلەرگە مېنىڭ (كۇفرىغا، گۇناھقا زورلىغۇدەك) ھۆكۈمرانلىقىم بولغىنى يوق، مەن سىلەرنى پەقەت (گۇمراھلىققا) دەۋەت قىلدىم، سىلەر (دەۋىتىمنى) قوبۇل قىلدىڭلار، شۇنىڭ ئۈچۈن مېنى ئەيىبلىمەڭلار، ئۆزەڭلارنى ئەيىبلەڭلار، مەن سىلەرگە ياردەم بېرىپ سىلەرنى قۇتقۇزالمايمەن، سىلەرمۇ ماڭا ياردەم بېرىپ مېنى قۇتقۇزالمايسىلەر، مەن سىلەرنىڭ بۇرۇن مېنى ئاللاھقا (ئىبادەتتە) شېرىك قىلغانلىقىڭلارنى ئېتىراپ قىلمايمەن، شۈبھىسىزكى، زالىملار چوقۇم قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ.» (ئىبراھىم سۈرىسى 22-ئايەت)

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئەگەر شەيتان سېنى ۋەسۋەسە قىلىپ (يۇقىرىقى خىسلەتنى ئۆزلەشتۈرمەسلىكىكە كۈشكۈرتسە) ئاللاھقا سېغىنىپ (شەيتاننىڭ شەررىدىن) پاناھ تىلىگىن، ئاللاھ ھەقىقەتەن (بەندىلىرىنىڭ سۆزلىرىنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (ئىشلىرىنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر.»

(فۇسسىلەت سۈرىسى 36-ئايەت)

## شەيتاندىن ئاللاھقا سېغىنايلى

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئىنسانلارنىڭ پەرۋەردىگارى، ئىنسانلارنىڭ پادىشاھى، ئىنسانلارنىڭ ئىلاھى (ئاللاھ)قا سېغىنىپ، كىشىلەرنىڭ دىللىرىدا ۋەسۋەسە قىلغۇچى جىنلاردىن ۋە ئىنسانلاردىن بولغان يوشۇرۇن شەيتاننىڭ ۋەسۋەسىسىنىڭ شەررىدىن پاناھ تىلەيمەن دېگىن.»

(فەلەق سۈرىسى 1-5-ئايەتلەر)

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«مەخلۇقاتنىڭ شەررىدىن، قاراڭغۇلۇقى بىلەن كىرگەن كېچىنىڭ شەررىدىن، تۈگۈنلەرگە دەم سالغۇچى سېھىرگەرلەرنىڭ شەررىدىن، ھەسەتخورنىڭ ھەسەت قىلغان چاغدىكى شەررىدىن سۈبھىنىڭ پەرۋەردىگارى ئاللاھقا سېغىنىپ پاناھ تىلەيمەن دېگىن.»

(ناس سۈرىسى 1-6-ئايەتلەر)

## جىنازىسىنى پەرىشتىلەر كۆتۈرگەن ساھابە

سەلەمە ئىبنى ئەسلەم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ:

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ناھايىتى ياخشى كۆرىدىغان دوستلىرىدىن سائاد ئىبنى مۇئاز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋاپات بولغان ئىدى. پەيغەمبىرىمىز سائادنىڭ مۇسىبەت خەۋىرىنى ئاڭلاپلا ساھابىلىرى بىلەن بىرلىكتە ماتەم بولغان ئۆيگە باردى. پەيغەمبىرىمىز ئالدىدا، بىز كەينىدە ئىدۇق. ئۆينىڭ ئىشىكى ئالدىغا كەلدۇق. پەيغەمبىرىمىز ئۆينىڭ ئىچىگە كىردى. ئۆيدە سائاد ئىبنى مۇئازنىڭ جىنازىسىلا بار ئىدى. باشقا ھېچكىم يوق ئىدى. لېكىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خۇددى بىرىنىڭ ئۈستىگە دەسسەپ سالىدىغاندەك ئىنتايىن ئېھتىياتچانلىق بىلەن دەسسەپ ماڭاتتى. ئۆيگە كىرمەكچى بولغىنىمنى كۆرۈپ، تورغان يېرىمدە توختىشىمنى ئىشارەت قىلدى. مەن توختاپ تۇردۇم. كەينىمدىكىلەرگىمۇ توختاپ تۇرۇشنى ئىشارەت قىلدىم.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سىرتقا چىققاندا «ئەي ئاللاھنىڭ رەسۇلى! مەن ھېچكىمنى كۆرمىدىم. ئەمما سىز خۇددى بىرەيلەننىڭ ئۈستىدىن دەسسەپ سالماي دەپ ئاتلاپ ئۆتۈپ كېتىۋاتقاندەك، ئىنتايىن ئېھتىيات بىلەن ماڭدىڭىز» دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «سائادنىڭ جىنازىسىنى كۆتىرىش ئۈچۈن، ئىلگىرى يەر يۈزىگە كېلىپ باقمىغان يەتمىش مىڭ پەرىشتە كەپتۇ. ئۆيدە ئولتۇرغۇدەك يەر تاپالمىدىم. پەرىشتىلەردىن بىرى ئازراق يەر بوشىتىپ بەردى، شۇ يەردە ئاران ئولتۇرالىدىم.»

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز سائاد ئىبنى مۇئاز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ يەتكەن مەرتىۋىدىن شۇنداق مەمنۇن بولغانكى، داۋاملىق ئۇنى تىلغا ئېلىپ: «ئەي ئەبا ئەمر (ئەمرنىڭ دادىسى سائاد)، سەن نېمىدېگەن بەختلىك-ھە!» دېگەن سۆزنى تەكرارلايتتى.

(«ئىبنى سائاد»، 3-جىلد، 428-430)

**شۇنداق بىر ھايات ياشايلىكى، بىزنىڭ جىنازىمىزنىمۇ پەرىشتىلەر كۆتۈرسۇن.**



# پەيغەمبىرىمىز ۋە پەرىشتىلەر

ئادەم ئەلەيھسسالامغا ھۆرمەت قىلغان پەرىشتىلەر ئۇنىڭ نەسلىدىن كەلگەن بارلىق مۆمىنلەرگە ھۆرمەت قىلىدۇ. ئۇلۇغ ئاللاھ ياخشى كۆرگەن ئىنسانلارنى ئۇلارمۇ ياخشى كۆرىدۇ. پەرىشتىلەر بولۇپمۇ پەيغەمبەرلەرنى ئەڭ ياخشى كۆرىدۇ ۋە ئالاھىدە ھۆرمەت قىلىدۇ.

پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئاللاھتائالا ئىنسانلارغا ئەۋەتكەن ئاخىرقى پەيغەمبەردۇر. ئاللاھتائالا ئۇنى ئىنسانلارغا ئەڭ ياخشى ئۈرنەك بولۇشى ئۈچۈن تاللىغان. ئۇ پەرىشتىلەر ھەۋەس قىلغۇدەك دەرىجىدە گۈزەل ئەخلاقلىق ئىدى. ئاللاھ ئۇنى ياخشى كۆردى ۋە بەندىلىرىگىمۇ ياخشى كۆرگۈزدى. پەرىشتىلەرمۇ پەيغەمبىرىمىزنى بالىلىق چېغىدىن باشلاپلا ياخشى كۆردى ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىكىنىڭ خوشخەۋىرىنى بىر-بىرىگە يەتكۈزدى.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ پەرىشتىلەر بىلەن بولغان قۇيۇق مۇناسىۋىتى قۇرئاننىڭ نازىل بولۇشى بىلەن باشلاندى. پەيغەمبىرىمىز قىرىق ياشلاردا ئىدى. مەككە ئەتراپىدىكى ھىرا غارىغا بېرىپ، بىر قانچە كېچە قالغاندىن كېيىن قايتىپ كېلەتتى. ئۇ يەردە ئاللاھتائالانى زىكىر قىلاتتى، كائىنات ۋە ئىنسانلارنىڭ ئەھۋالىنى تەپەككۇر قىلاتتى.

پەيغەمبىرىمىز غاردا تۇرغان كېچىلەردىن بىرىدە، ئاللاھ تەرىپىدىن ئەلچىلىككە مەسئۇل قىلىنغان ۋەھيى پەرىشتىسى جىبرىئىل ئەلەيھسسالام سەھەرگە يېقىن بىر ۋاقىتتا پەيغەمبىرىمىزنىڭ يېنىغا كەلدى. پەيغەمبىرىمىزدىن ئوقۇشنى تەلەپ قىلدى. پەيغەمبىرىمىز ئوقۇشنى بىلمەيدىغانلىقىنى ئېيتتى. پەرىشتە جىبرىئىل تەلىۋىنى بىر قانچە قېتىم تەكرارلىدى. پەيغەمبىرىمىزدىن يەنە ئوخشاش جاۋابنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، قۇرئاننىڭ تۇنجى ئايەتلىرىنى ئوقىدى. تۇنجى ۋەھيىنى ئېلىپ غاردىن چىققان سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز جىبرىئىل ئەلەيھسسالامنى ئاسماننى قاپلاپ تۇرغان ھالەتتە كۆردى. بۇ ۋەقەدىن كېيىن جىبرىئىل ئەلەيھسسالام 23 يىل بويىچە پەيغەمبىرىمىزنىڭ يېنىغا ئوخشىمىغان ۋاقىتلاردا كېلىپ، قۇرئانى-كەرىمنىڭ ئايەت ۋە سۈرىلىرىنى، يەنى ئاللاھتائالانىڭ ئەمىر-چەكلىمىلىرىنى يەتكۈزدى.

پەيغەمبىرىمىز ھەر يىلى رامىزان ئېيىدا ئۇ كۈنگە قەدەر نازىل بولغان ئايەتلەرنى جىبرىئىل ئەلەيھسسالامغا يادقا ئوقۇپ بەردى. ۋاپات بولىدىغان يىلى قۇرئاننى باشتىن-ئاخىرغىچە 2 قېتىم خەتمە تامام قىلدى. جىبرىئىل ئەلەيھسسالام بىلەن بىرلىكتە بىر-بىرىگە قۇرئان ئوقۇدى.



جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام پەيغەمبىرىمىزنىڭ يېنىغا بەزىدە ئىنسان سۈرىتىدە كەلدى. بىر كۈنى سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ساھابىلىرى بىلەن بىللە ئولتۇرغاندا ئاپئاق پاكىز كىيىم بىلەن كېلىپ، ئىمان، ئىسلام، ئېھسان ۋە قىيامەت توغرىسىدا سوئال سورىدى. سوئاللارنىڭ جاۋابىنى ئاڭلىغاندىن كېيىن كەتتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز بۇ كەلگەن كىشىنىڭ جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ئىكەنلىكىنى، ئۇلارغا دىنغا مۇناسىۋەتلىك بەزى بىلىملەرنى ئۆگىتىش ئۈچۈن كەلگەنلىكىنى خەۋەر قىلدى.

ئاللاھتائالا پەيغەمبىرىمىزنى خاتىرجەم قىلىش ۋە ياردەم بېرىش ئۈچۈن، مۈشكۈل زامانلاردا پەرىشتىلەرنى ياردەم قىلىشقا ئەۋەتتى. بۇنىڭ ئەڭ گۈزەل ئۆرنىكى ھىجرەت ئەسناسىدا مەيدانغا چىقتى. مەككە مۇشرىكلىرى غارنىڭ ئېغىزىغا قەدەر كەلگەن ئىدى. ئازراق ئېڭىشسىلا پەيغەمبىرىمىزنى كۆرەلەيتتى. ئاللاھتائالا ئۇ پەيتتە پەيغەمبىرىمىزگە خاتىرجەملىك تۇيغۇسى بەردى. كۆزگە كۆرۈنمەيدىغان پەرىشتىلەر قوشۇنى بىلەن ئۇنىڭغا ياردەم قىلدى.

ئاللاھتائالا بەدرى ئۇرۇشى قاتارلىق نۇرغۇن ئۇرۇشلاردا سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ۋە ئۇنىڭ ساھابىلىرىگە پەرىشتىلەر قوشۇنىنى ياردەمگە ئەۋەتتى. ھۇنەيىن ئۇرۇشىدا ئىنتايىن مۈشكۈل چاغدا پەرىشتىلەر قوشۇنىنى ئەۋەتىپ مۇسۇلمانلارغا ياردەم قىلدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئاللاھنىڭ رىزاسىغا ئۇيغۇن ئىشلار قىلىنغان ياخشى يەرلەرگە پەرىشتىلەرنىڭ كېلىدىغانلىقىنى ئېيتقان ئىدى. ئىلىم ئۆگىنىدىغان، ئۆگىتىلىدىغان يەر، قۇرئان ئوقۇلىدىغان ۋە ئاللاھقا ئىبادەت قىلىنىدىغان يەرلەرگە، ياخشى ئىشلار مەسلىھەت قىلىنغان مەجلىسلەرگە پەرىشتىلەرنىڭ كەلگەنلىكىنى بىلدۈرەتتى. پەرىشتىلەرنىڭ بۇ خىل مۇھىتتا تۇرغان ئىنسانلارنىڭ ئەتراپىنى قورشاپ، ئۇلارغا دۇئا قىلغانلىقى، ئۇلارنىڭ قەلبىگە خاتىرجەملىك، ھۇزۇر ۋە خۇشاللىق تۇيغۇسى بەرگەنلىكىنى خۇشخەۋەر قىلغان، پەرىشتىلەرنى بىزار قىلىدىغان سۆز-ھەرىكەتلەردىن ئۇزاق تۇرۇشنى تەۋسىيە قىلىپ، ئۆزىمۇ بۇنىڭغا قاتتىق دىققەت قىلغان ئىدى. سامساق، پىياز يېگەنلەرنىڭ ئېغىزىدىكى بەتبۇي پۇراق يوقالمىغۇچە مەسجىدكە كىرىشنى مۇۋاپىق كۆرمەي، ئىنسانلار ۋە پەرىشتىلەرنىڭ بىئارام قىلىنماسلىقىنى تەكىتلىگەن ئىدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز پۈتكۈل ئالەملەرگە رەھمەت قىلىپ ئەۋەتىلگەنىدى. رەببىمىز رەھمىتى ۋە رازىلىقى بىلەن يۈكسەلدۈرگەن پەيغەمبىرىمىزنى پەرىشتىلەرگىمۇ سۆيدۈرۈپ، ئۇلاردىن پەيغەمبىرىمىزنى ئۇستۈن كۆرۈشنى ۋە ئۇنىڭغا دۇرۇد ئوقۇشنى تەلەپ قىلغان. بۇ سەۋەپتىن، پەرىشتىلەر پەيغەمبىرىمىزگە دۇئا ۋە ئىستىغفار ئېيتىدۇ، ئۇنىڭ ماقامىنىڭ يۈكسەك بولۇشىنى تىلەيدۇ. ھەتتا بەزى پەرىشتىلەر مەخسۇس پەيغەمبىرىمىزگە دۇرۇد ئوقىغان مۆمىنلەرنى ئېنىقلاش ۋە ئۇلارنىڭ ئوقىغان دۇرۇدلىرىنى پەيغەمبىرىمىزگە يەتكۈزۈشكە مەسئۇلدۇر.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«بىلىڭلاركى، ئاللاھ پەيغەمبەرنىڭ مەدەتكارىدۇر، جىبرىئىلمۇ ئۇنىڭ مەدەتكارىدۇر، مۆمىنلەرنىڭ ياخشىلىرىمۇ ئۇنىڭ مەدەتكارىدۇر، ئۇلاردىن باشقا پەرىشتىلەرمۇ (ئۇنىڭغا يۆلەنچۈكتۇر.)»



(تەھرىم سۈرىسى 4-ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

# پەرىشتىلەر بىلەن كەلگەن ياردەم

بەدرى ئۇرۇشى مۇسۇلمانلار بىلەن مەككە مۇشرىكلىرى ئارىسىدا بولغان تۇنجى ئۇرۇش ئىدى. مۇشرىكلار مۇسۇلمانلاردىن ئۈچ ھەسسە كۆپ ھەربىي قوشۇن بىلەن بەدرىگە كەلگەن بولۇپ، مۇسۇلمانلارنى تۈپتىن يوقىتىۋېتىشنى پىلانلىغان ئىدى.

ئۇرۇش باشلىنىپ، ئىككى قوشۇن بىر-بىرىگە كىرىشىپ كەتتى. مۇسۇلمانلار ھايات-مامات كۈرىشى ئىچىدە ئىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز قولىنى ئاسمانغا قارىتىپ ئېچىپ دۇئا قىلىۋاتاتتى:

«ئەي رەببىم! قۇرەيش مەغرۇرلۇقى، چوڭچىلىقى ۋە پۈتۈن كۈچى بىلەن سېنىڭ دىنىڭنى يوقىتىش ئۈچۈن كەلدى. ساڭا قارشى دۇئىلغا چىقتى. پەيغەمبىرىڭنى يالغانغا چىقاردى. ئاللاھىم! پەيغەمبەرلەرگە ياردەم قىلىدىغانلىقىڭ توغرىلىق ماڭا بەرگەن ۋەدەڭنى راستقا چىقارغىن. بىزگە زەپەر ئاتا قىلغىن. ئەگەر ئاشۇ بىر ئۇچۇم مۆمىنلەر يوق بولۇپ كەتسە، بۇنىدىن كېيىن يەر يۈزىدە ساڭا ئىبادەت قىلىدىغان ئادەم قالمايدۇ.»

ئاللاھتائالا پەيغەمبىرىمىزنىڭ بۇ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلدى. ئۇرۇش ئەڭ يۇقىرى پەللىگە چىققان چاغدا توپ-توپ پەرىشتىلەرنى ياردەمگە ئەۋەتتى. جەمئىي بەش مىڭ پەرىشتە مۇسۇلمانلارغا ياردەم قىلدى. بۇ ئۇرۇشتا مۇسۇلمانلار غەلىبە قىلدى. ئۇلۇغ رەببىمىز پەرىشتىلەر بىلەن ئەۋەتىلگەن بۇ ياردەمنى قۇرئانى-كەرىمدە مۇنداق بايان قىلغان:

**«ئاللاھ سىلەرگە بەدرىدە نۇسرەت ئاتا قىلدى. ھالبۇكى، سىلەر كۈچسىز ئىدىڭلار (سانىڭلار ۋە قۇراللىڭلار ئاز ئىدى)، ئاللاھ ئۇنى (يەنى پەرىشتىلەر ئارقىلىق ياردەم بېرىشنى) پەقەت سىلەرگە خوشخەۋەر بولسۇن ۋە دىلىڭلار شۇنىڭ بىلەن خاتىرجەم بولسۇن دەپ قىلدى. ياردەم پەقەت غالىب، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچى ئاللاھنىڭ تەرىپىدىندۇر.»** (ئال-ئىمران سۈرىسى 123-126-ئايەتلەر)



ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئاللاھ ھەقىقەتەن پەيغەمبەرگە رەھمەت يوللايدۇ (يەنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا رەھمەت قىلىدۇ، شانىنى ئۇلۇغ قىلىدۇ، دەرىجىسىنى ئۈستۈن قىلىدۇ)، پەرىشتىلەرمۇ ھەقىقەتەن (پەيغەمبەرگە) مەغپىرەت تەلەپ قىلىدۇ، ئى مۆمىنلەر! سىلەر پەيغەمبەرگە دۇرۇد ئېيتىڭلار ۋە ئامانلىق تىلەڭلار.»

(ئەھزاب سۈرىسى 56 ـ ئايەت)

كېلىڭلار، بىزمۇ پەرىشتىلەرگە ئوخشاش، پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئاللاھ دەرگاھىدىكى ماقامىنىڭ يۈكسىلىشى ئۈچۈن دۇئا قىلايلى. ئەڭ ياخشى ۋە چىن كۆڭلىمىزدىن چىققان سەمىمىي سالاملىرىمىزنى پەرىشتىلەرنىڭ نۇرلۇق قاناتلىرىغا ئامانەت قىلىپ پەيغەمبىرىمىزگە ئەۋەتەيلى.

اَللّٰهُمَّ صَلِّ عَلٰى سَيِّدِنَا مُحَمَّدِنِ النَّبِيِّ

الْاُمِّيِّ و عَلٰى اٰلِهِ وَصَحْبِهِ وَسَلِّمْ

**ئاللاھۇممە سەللى ئەلا سەيىدىنا مۇھەممەدىنن ـ نەبىييل ـ ئۇممىيى ۋە ئەلا ئالىھى ۋە سەھبىھى ۋە سەللىم**

ئاللاھىم! ئۇممى پەيغەمبەر مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە، ئۇنىڭ ئائىلىسىگە ۋە ئەسھابىغا دۇرۇد ۋە سالام ئەيلە.

**ئامىين!**

# سوئاللار

## تېپىشماق تاپايلى



| | | | |
|---|---|---|---|
| 1 | ئۆلگەندىن كېيىن قەبرىدە سوئال سورايدىغان ئىككى پەرىشتە | 6 | ئاللاھنىڭ رۇخستى بىلەن ئەجىلى توشقان جانلارنىڭ روھىنى ئېلىشقا مەسئۇل پەرىشتە |
| 2 | تەبىئەت ھادىسىلىرى ۋە مەخلۇقاتلارنىڭ رىزقىنى باشقۇرۇشقا مەسئۇل پەرىشتە | 7 | پەرىشتىلەر يارىتىلغان ماددا |
| 3 | ساۋاب ۋە گۇناھلىرىمىزنى يازغۇچى پەرىشتىلەر | 8 | ئىنسان يارىتىلغان ماددا |
| 4 | مۇھاپىزەت قىلغۇچى پەرىشتىلەر | 9 | شەيتان يارىتىلغان ماددا |
| 5 | قىيامەت كەلگەندە سۇر چېلىپ قىيامەتنى ئېلان قىلىدىغان ۋە ئاخىرەت ھاياتىنىڭ باشلانغانلىقىنى خەۋەر قىلىشقا مەسئۇل پەرىشتە | 10 | ئاللاھتىن ئالغان ۋەھيىنى پەيغەمبەرلەرگە يەتكۈزۈشكە مەسئۇل بولغان پەرىشتە |

**تۆۋەندىكى بوشلۇقلارغا تىرناق ئىچىدىكى سۆزلەردىن مۇۋاپىق بولغىنىنى تاللاپ تولدۇرۇڭلار.**

**(ئامىين / شەيتان / خاتىرلەيدىغان / پەرىشتىنىڭ / دۈشمەن / ھۆكۈمرانلىق / شەيتانىنىڭ / شېرىك / سۆزنى / پەرىشتىلەر)**

1. «ئىنسانىنىڭ ئوڭ تەرىپىدە ۋە سول تەرىپىدە ئولتۇرۇپ .......... ئىككى پەرىشتە بار، (ئىنسانىنىڭ سۆز-ھەرىكىتى خاتىرلىنىۋاتقان) ۋاقىتتا، ئۇ قانداق بىر .......... قىلمىسۇن، ئۇنىڭ ئالدىدا ھامان پەرىشتە ھازىر بولۇپ، كۆزىتىپ تۇرىدۇ.»
2. «......... ھەقىقەتەن سىلەرگە دۈشمەندۇر، ئۇنى ........ تۇتۇڭلار، ئۇ ئۆزىنىڭ تەۋەلىرىنى ئەھلى دوزاختىن بولۇشقا چاقىرىدۇ.»
3. «شۈبھىسىزكى، مۆمىنلەرنىڭ ۋە پەرۋەردىگارىغا تەۋەككۇل قىلغۇچىلارنىڭ ئۈستىدىن شەيتان ......... قىلالمايدۇ. شەيتان پەقەت ئۆزىنى دوست تۇتىدىغانلار ۋە ئاللاھقا ......... كەلتۈرىدىغانلار ئۈستىدىنلا ھۆكۈمرانلىق قىلىدۇ.»
4. «دۇئا قىلغاندا ئۆزەڭلار ئۈچۈن پەقەت ياخشى نەرسىلەرنى تىلەڭلار. چۈنكى ......... دۇئايىڭلارغا ......... دەيدۇ.»
5. كىمكى ئىچىدە ياخشىلىققا چاقىرغان بىر ئاۋاز ئىشىتسە بىلسۇنكى، ئۇ ............ ئاۋازىدۇر. دەرھال شۇ بويىچە ئىش قىلسۇن، ئاللاھقا شۈكۈر قىلسۇن. كىمكى ئىچىدە يامانلىققا چاقىرغان بىر ئاۋاز ئىشىتسە بىلسۇنكى، بۇ .......... ئاۋازىدۇر. ئۇنىڭدىن يىراقلاشسۇن، ئاللاھقا سىغىنسۇن.»



## ئۆزىمىزنى سىناپ باقايلى

1. پەرىشتىلەرنىڭ ئالاھىدىلىكلىرىگە ئائىت تۆۋەندىكى بايانلاردىن قايسىسى خاتا؟

ئا) يېمەيدۇ، ئىچمەيدۇ

ئە) ئۇخلىمايدۇ

ب) ئەركەك چىشى دەيدىغان جىنس ئايرىمىسى يوق

پ) ئاللاھقا قارشى چىقالايدىغان قابىلىيىتى بار

2. تۆۋەندىكىلەردىن قايسىسى پەرىشتىلەرنىڭ ۋەزىپىلىرىدىن ئەمەس؟

ئا) ئىنسانلارغا ئۈرنەك بولۇش

ئە) ئىنسانلارنى نازارەت قىلىش

ب) مۆمىنلەرگە دۇئا قىلىش

پ) پەيغەمبەرلەرگە ۋەھيى ئېلىپ كېلىش

3.

1 ـ بەندە ئىكەنلىك ئېڭىمىزنى كۈچلەندۈرىدۇ

2 ـ ئېخمۇ ئىشچان، ئىرىشچان بولۇشقا ئۈندەيدۇ

3 ـ يامان ئىشلاردىن يىراق تۇتىدۇ

4 ـ ئەخلاقىمىزنى گۈزەللەشتۈرىدۇ

يۇقىرىدىكىلەردىن قايسىسى پەرىشتىلەرگە ئىمان ئېيتىش ئارقىلىق ئېرىشكەنلىرىمىزدۇر؟

ئا) 1 ـ 2 ـ 4

ئە) 1 ـ 3 ـ 4

ب) 1 ـ 2 ـ 4

پ) 1 ـ 2 ـ 3 ـ 4

4.

1 ـ مىكائىل

2 ـ ئىسرافىل

3 ـ مۇنكىر ـ نەكىر

4 ـ جىبرىئىل

5 ـ ئەزرائىل

6 ـ يۇنۇس

يۇقىرىدىكى پەرىشتىلەردىن قايسىسى تۆت چوڭ پەرىشتىلەردىن ئەمەس؟

ئا) 1 ـ 4

ئە) 2 ـ 6

ب) 3 ـ 6

پ) 4 ـ 5

5. ياخشى ئىش قىلماقچى بولغىنىمىزدا قەلبىمىزدە بەزى خىياللار پەيدا بولىدۇ. شەيتان بىلەن پەرىشتە بىزگە بىر نېمىلەرنى دەپ پىچىرلايدۇ. تۆۋەندىكى خىياللاردىن قايسىسى شەيتانغا ئائىتتۇر؟

ئا) بۇ ئىشنىڭ تۆپەيلى كۆڭلۈڭ خاتىرجەم، خۇشال بولىسەن.

ئە) باشقىلارغا ياخشى ئۈلگە بولىسەن.

ب) دۇنيادا ساڭا پايدىسى يوق.

پ) ئاللاھنىڭ ياخشى كۆرۈشىگە، رازىلىقىغا ئېرىشىسەن.

# جاۋابلار

## تېپىشماق تاپايلى



## تۆۋەندىكى بوشلۇقلارغا تىرناق ئىچىدىكى سۆزلەردىن مۇۋاپىق بولغىنىنى تاللاپ تولدۇرۇڭلار.



1. خاتىرلەيدىغان، سۆزنى
2. شەيتان، دۈشمەن
3. هۆكۈمرانلىق، شېرىك
4. پەرىشتىلەر، ئامىين
5. پەرىشتىنىڭ، شەيتاننىڭ

## ئۆزىمىزنى سىناپ باقايلى

1ـ پ   2ـ ئا   3ـ پ   4ـ ب   5ـ ب





هايات قوللانمىمىز

# كىتابلارغا ئىشىنىش

- ئىنسان ۋەھيىگە موھتاجدۇر
- مۇقەددەس كىتابلار
- مۇقەددەس كىتابلاردىن ئېرىشكەنلىرىمىز
- تۇنجى ۋەھيىنىڭ كېلىشى
- كىتابىمىز «قۇرئانى-كەرىم»
- پەيغەمبىرىمىز ۋە «قۇرئانى-كەرىم»





# خىيال قانىتىلىرىڭنى پەرۋاز قىلدۇرغىن!

بەكرى قۇرئان ئوقۇۋاتقان دادىسىنىڭ يېنىغا كەلدى. كىتابنى ئىشارەت قىلىپ:

- دادا، سەن ئوقۇۋاتقان بۇ قۇرئاننىڭ ئاللاھنىڭ سۆزى ئىكەنلىكىگە ئىشىنىمەن. ئەمما بۇنى تېخىمۇ ياخشىراق بىلگۈم بار. ماڭا ئازراق چۈشەندۈرۈپ قويغان بولساڭ. - دېدى.

دادىسى بەكرىنىڭ بۇ گېپىدىن بەك خۇشال بولدى. ئۇنىڭغا قۇرئانى-كەرىمنى چۈشەندۈرۈشكە باشلىدى:

- قۇرئانى-كەرىم مۇسۇلمانلارنىڭ مۇقەددەس كىتابى، ئوغلۇم. ئاللاھ ھەر دەۋردە ئىنسانلارغا كىتاب ئەۋەتىپ، ئۇلاردىن نېمىنى تەلەپ قىلىدىغانلىقىنى بىلدۈرگەن. ئاردىن ئۇزۇن ۋاقىت ئۆتكەنسىرى بۇ كىتابلار يوقىلىپ كەتكەن-دە، بۇ چاغدا ئىنسانلار ئاللاھ ياقتۇرمايدىغان ھالەتتە ياشاشقا باشلىغان. ئۇلۇغ ياراتقۇچىمىز بەندىلىرىگە ياخشىلىق قىلىشنى ئىرادە قىلدى. شۇڭا يەنە بىر پەيغەمبەر ۋاستىسى بىلەن بەندىلەرگە يېڭى بىر كىتاب ئەۋەتكەن. بۇ جەريان مانا مۇشۇنداق داۋاملاشقان. ئەڭ ئاخىرىدا ئەۋەتىلگەن كىتاب قۇرئانى-كەرىمدۇر. بۇنىڭدىن كېيىن يەنە كىتاب ئەۋەتىلمەيدىغانلىقى قۇرئاندا بىلدۈرۈلگەن.



- ئۇنداقتا، قۇرئان ھەممەيلەننىڭ كىتابى، شۇنداق ئەمەسمۇ دادا؟

- ئاپىرىن بالام، توغرا ئېيتتىڭ. پەيغەمبىرىمىزنىڭ زامانىدىن باشلاپ قىيامەت كۈنىگە قەدەر دۇنياغا كېلىدىغان پۈتكۈل ئىنسانلار ئىشىنىشى ۋە رىئايە قىلىشى كېرەك بولغان كىتاب قۇرئانى-كەرىمدۇر.

- قۇرئانى-كەرىمدە پەيغەمبىرىمىزنىڭ سۆزى بارمۇ دادا؟

- يوق، بالام. قۇرئانى-كەرىمدە پەقەتلا ئاللاھنىڭ سۆزلىرى بار. قۇرئانغا مېنىڭ سۆزلىرىم ئارىلىشىپ قالمىسۇن دەپ پەيغەمبىرىمىزنىڭ قانچىلىك دىققەت قىلغانلىقىنى بىر بىلگەن بولساڭ!

بىر چاغلاردا پەيغەمبىرىمىز ئۆزىنىڭ سۆزلىرىنىڭ يېزىلىشىنى قەتئىي چەكلىدى. «سۆزلىرىمنى يازغان بولساڭلار يىرتىۋېتىڭلار!» دەپ بۇيرىدى. بۇ سۆزلەرنىڭ قۇرئانغا ئارىلىشىپ قېلىش ئېھتىمالى پۈتۈنلەي يوق بولغاندا ئاندىن ئۆزىنىڭ سۆزلىرىنى يېزىپ خاتىرلەشنى تەلەپ قىلغۇچىلارغا رۇخسەت قىلدى.

- قۇرئانى-كەرىم پەيغەمبىرىمىزگە قانداق كەلدى؟ بۇنىڭغا بەك قىزىقىمەن دادا.

- ئاللاھنىڭ ئەمىر-پەرمانلىرىنى پەيغەمبەرلەرگە يەتكۈزىدىغان بىر پەرىشتە بار. ئىسمى جىبرىئىل. پەيغەمبىرىمىزگە قۇرئاننى جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن.

- جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام قۇرئاننى قانداق ئېلىپ كەلگەن بولغىيتتى؟ ھەر ھالدا چىرايلىق ئوراپ ئېلىپ كەلگەن، شۇنداقمۇ؟

- ياق، بالام. قۇرئانى-كەرىم يېزىغلىق بىر كىتاب شەكلىدە كەلمىگەن. ۋەھيى دەپ ئاتالغان ئالاھىدە بىر ئۇسۇل بىلەن كەلگەن.

- ۋەھيى دېگەن نېمە، دادا؟

- ۋەھيى مەخپىي سۆزلىشىش، پىچىرلاش دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. ئاللاھنىڭ ئەمىر-پەرمانلىرىنى جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبىرىمىزگە بىلدۈرۈش ئۇسۇلى ۋەھيى دەپ ئاتىلىدۇ. جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن ئايەتلەرنى پەيغەمبىرىمىزگە ئۆگىتەتتى. پەيغەمبىرىمىز بۇ ئايەتلەرنى يېنىدىكى مۇسۇلمانلارغا يازدۇرۇپ يادلاتقۇزاتتى.

ـ پاھ، بىزمۇ پەيغەمبىرىمىز ياشىغان زاماندا دۇنياغا كەلگەن بولساقچۇ، دادا! قۇرئاننىڭ قانداق نازىل قىلىنغانلىقىنى بىر كۆرەلىگەن بولساق! سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئۇ گۈزەل چېھرىنى كۆرۈپ، قۇرئاننى ئۇنىڭ ئېغىزىدىن تىڭشىيالىغان بولساق نەقەدەر پەيزى بولغان بولاتتى-ھە!

ـ خالىساڭ، خىيال قاناتلىرىڭنى پەرۋاز قىلدۇرۇپ، ئۇ چاغقا قاراپ ئۇچۇپ بارساق بولىدۇ. مۇشۇنداق بىر ساياھەتكە چىقىشنى خالامسەن؟

ـ ۋاي خالىمامدىغان؟!

ـ ئۇنداق بولسا تەييارلان!

ـ مەن تەييار، دادا!

ـ قېنى ئەمسە، بىسمىللاھ!

مەنزىلىمىز مەدىنە، پەيغەمبىرىمىزنىڭ شەھىرىگە قاراپ ئۇچۇۋاتىمىز.

كۆزۈڭنى يۇم!

مانا يېتىپ كەلدۇق، كۆزۈڭنى ئاچساڭ بولىدۇ.

كەل، ئەمدى پەيغەمبىرىمىزنى ئىزدەيلى. ئاسان تاپارمىزمىكىن دەپ ئويلايمەن. چۈنكى ئۇ كۆپىنچە ۋاقىتلاردا مەسجىدتە تۇرىدۇ. ئاۋۋال شۇ يەرگە قاراپ باقايلى.

مانا دېگىنىمىزدىكىدەك مۇشۇ يەردىكەن. قارا، ئەنە ئاۋۇ توپلىشىپ تۇرغان كىشىلەرنىڭ ئارىسىدا ئولتۇرغىنى پەيغەمبىرىمىز. تونىدىڭمۇ؟ قارا، ئەنە شۇ كېلىشكەن، قارا كۆزلۈك، گۈزەل يۈزلۈك كىشى. بېشى چوڭراق، قاشلىرى ھىلالدەك، ساقىلى قويۇق، چېچى بىرئاز بۈدۈر، قاۋۇل، سۇمباتلىق كىشى. تونىغانسەن؟ پەيغەمبىرىمىز شۇ كىشى.

پاھ، دەل ۋاقتىدا كەپتىمىز، ئوغلۇم. پەيغەمبىرىمىزگە ۋەھيىنىڭ، يەنى قۇرئان ئايەتلىرىنىڭ قانداق نازىل بولغانلىقىغا قىزىقاتتىڭغۇ، ئەمدى بۇنى بىرلىكتە كۆرگۈدەكمىز.

قارىغىنا، پەيغەمبىرىمىزنىڭ ۋۇجۇدى يېنىك تىترەپ، پىشانىسىدىن مەرۋايىتتەك تەرلەر ئېقىۋاتىدۇ. ئەتراپىدىكىلەر جىمجىت، يەرگە قارىغان پېتى لام-جىم دېمەي تۇرىۋاتىدۇ. دېمەك، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ يېڭى بىر ئەمىر-پەرمانىنى



ئېلىپ كەلگەن چېغى، پەيغەمبىرىمىز مۇشۇ سەۋەپتىن هارغىن ۋە خىيالچان كۆرۈنگەن گەپ.

قارىغىنا، ئۇ كۆزلىرىنى ئاچتى. كۆزلىرى ۋەھيىنىڭ نۇرى بىلەن چاقناپ، مۇبارەك يۈزى نۇرلىنىپ كېتىپتۇ.

پەيغەمبىرىمىزنىڭ دوستلىرىغا قارىغىن. سەنمۇ بىلسەن، بىز ئۇلارنى ساھابە دەپ ئاتايمىز. ساھابىلەر ئاللاھتائالانىڭ يېڭى بۇيرۇقىنى ئاڭلاش ئۈچۈن قۇلىقىنى دىڭ تۇتۇپ تۇرۇشۋاتىدۇ. كۆزلىرىنى پەيغەمبىرىمىزنىڭ گۈل غۇنچىسىدەك ئېغىزىغا تىكىپ تۆت كۆز بىلەن ساقلاپ تۇرۇشۋاتىدۇ. مانا ئەمدى ئۇ گۈل غۇنچىسى ئېچىلىپ، خوشبۇي ھىدىنى ئەتراپقا تارقىتىدۇ. قارىغىنا، ئۇ سۆزلەۋاتىدۇ:

- ئاللاھتائالا يېڭى بىر ئايەت نازىل قىلدى. ۋەھيى كاتىپلىرى بۇ ئايەتنى بەقەرە سۈرىسىگە يېزىڭلار. ئاستا-ئاستا ئوقۇيمەن. دىققەت بىلەن ئاڭلاڭلار. ئۆگىنىۋېلىڭلار ۋە بۇ يەرگە كېلەلمىگەنلەرگە ئۆگىتىڭلار!

ئاللاھتائالا دەيدۇكى:

**❖ «سىلەرنىڭ كۈن چىققان ۋە كۈن پاتقان تەرەپكە يۈز كەلتۈرۈشۈڭلارنىڭ ئۆزىلا ياخشى ئەمەلگە ياتمايدۇ. بەلكى ئاللاھقا، ئاخىرەت كۈنىگە، پەرىشتىلەرگە، كىتابقا (يەنى ئاللاھ نازىل قىلغان كىتابلارغا)، پەيغەمبەرلەرگە ئىمان ئېيتىش؛**

**❖ يېتىملەرگە، مىسكىنلەرگە، ئىبنى سەبىللەرگە (يەنى پۇل-مېلىدىن ئالاقىسى ئۈزۈلۈپ قالغان مۇساپىرلارغا)، سائىللارغا ۋە قۇللارنىڭ ئازادلىققا ئېرىشىشىگە پۇل-مال ياردەم قىلىش؛**

**❖ ناماز ئوقۇش، زاكات بېرىش، ئەھدىگە ۋاپا قىلىش؛**

**❖ يوقسۇزلۇققا، كېسەللىككە ۋە (ئاللاھنىڭ يولىدا قىلىنغان) ئۇرۇشقا بەرداشلىق بېرىش ياخشى ئەمەلگە كىرىدۇ. ئەنە شۇلار (يەنى يۇقىرىقى سۈپەتلەرگە ئىگە كىشىلەر) (ئىماندا) راستچىل ئادەملەردۇر، ئەنە شۇلار تەقۋادار ئادەملەردۇر.»** (بەقەرە سۈرىسى 177-ئايەت)

كۆردۈڭمۇ بالام، ئاللاھتائالا قۇرئان ئايەتلىرىنى نازىل قىلىشى بىلەنلا پەيغەمبىرىمىز ئۇنى ساھابىلىرىگە ئۆگىتىپ يازدۇراتتى. پەيغەمبىرىمىز ئورنىدىن تۇرۇپ قايتىپ كەتكەندىن كېيىن ساھابىلەر بۇ ئايەتلەرنى ئۆزئارا تەكرار ئوقۇپ يادلايتتى، ئاڭلىمىغانلارغا ئۆگىتەتتى.

- بۇ خىيال سەپىرى ئۈچۈن رەھمەت دادا. گويا ئۇ زاماندا ياشىغاندەك بىر تەسىراتقا كەلدىم. ئۇنداقتا، قۇرئانى-كەرىم پەيغەمبىرىمىزگە قانچە يىلدا نازىل قىلىنغان؟

- پەيغەمبىرىمىزگە تۇنجى ۋەھيى مىلادىنىڭ 610-يىلى مەككىدە كەلگەن. ۋەھيى مەككىدە 13 يىل، مەدىنىدە 10 يىل بولۇپ، جەمئى 23 يىل داۋاملاشقان.

- دادا، سەن قۇرئان ئوقۇۋاتقاندا سەندىن كۆپ سوئال سوراپ ئاۋارە قىلغۇم يوق، ئەمما مۇشۇ ئاخىرقى بىر سوئالنى سورىۋالمىسام، كۆڭلۈم ئارام تاپمايدۇ. قۇرئانى-كەرىم نېمە ئۈچۈن بىر قېتىمدا بىراقلا نازىل قىلىنماي 23 يىلدا پەيدىنپەي نازىل قىلىندى؟

- مۇسۇلمانلار ئۇنى تېخىمۇ ئاسان ۋە ياخشى ئۆگىنىپ ئۆزلەشتۈرسۇن دەپ شۇنداق بولدى. ھەممىسى بىر قېتىمدىلا كەلگەن بولسا، ئۇنى يېزىپ خاتىرلەش، ئۆگىنىش قىيىن بولغان بولاتتى. بۇ سەۋەپتىن قۇرئان بىرەر ۋەقە يۈز بەرگەندە، پەيغەمبىرىمىزدىن بىرەر سوئال سورالغاندا پارچە-پارچە نازىل قىلىنىشقا باشلىدى. مۇسۇلمانلار ئۇنى ئۆزىنىڭ روھىغا چوڭقۇر سىڭدۈردى. ئۇنى ئەمەلىيەت بىلەن ياخشى بىرلەشتۈردى. بىر ھەرپىنىمۇ ئۆزگەرتىۋەتمەي مۇھاپىزەت قىلدى.

ئەمدى نۆۋەت بىزگە كەلدى بالام. بىزمۇ قۇرئان ئوقۇيمىز. ئاللاھنىڭ ئەمر-پەرمانلىرىنى ئۆگىنىمىز. نەسىھەتلىرىگە ئەمەل قىلىمىز. دىنىمىزنىڭ تەلىۋى بويىچە ياشايمىز ۋە قۇرئاننى بىزدىن كېيىنكى ئەۋلادلارغا قالدۇرىمىز.

بەكرى دادىسىنىڭ قۇرئان ئوقۇشقا نېمە ئۈچۈن بۇ قەدەر ئەھمىيەت بېرىدىغانلىقىنى ئەمدى تېخىمۇ ياخشى چۈشەندى. چۈنكى قۇرئان ئاللاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن چاقىرىق، مۇھاكىمە قىلىپ ئوقۇلىدىغان ۋە ئەمەلىيەتكە تەدبىقلىنىدىغان بىر كىتاب ئىدى.

- م. ياشار كاندەمىر

# ئىنسان ۋەھيىگە موھتاجدۇر

بەدىنىمىزدىكى ئەڭ مۇھىم ئەزالىرىمىزدىن بىرى كۆزىمىزدۇر. ئەتراپىمىزدىكى جىسىملارنى كۆزىمىزدە كۆرۈپ، ئۇ جىسىملارغا ئائىت ئۇچۇرلارغا كۆزىمىز ئارقىلىق ئېرىشىمىز. لېكىن كۆزىمىزگە مۇناسىۋەتلىك ئىككى چەكلىمە بار. بۇنىڭ بىرىنچىسى، جىسىملارنى كۆرۈش ئۈچۈن كۆزىمىزنىڭ يورۇقلۇققا ئېھتىياجى بار، يورۇقلۇق بولمىسا، ئۇلارنى كۆرگىلى بولمايدۇ. ئىككىنچىسى، كۆزىمىز ھەر قانداق جىسىملارنىڭ ھەممىسىنى كۆرەلەيدىغان دەرىجىدە يارىتىلمىغان. مەسىلەن، مىكروپ ۋە ئاتوم قاتارلىق كىچىك نەرسىلەرنى كۆزدە قاراپلا كۆرگىلى بولمايدۇ. بۇلارنى كۆرۈش ئۈچۈن مىكروسكوپ قاتارلىق ئۈسكۈنە سايمانلارنى قوللىنىمىز.

بىزنى باشقا مەخلۇقلاردىن پەرقلەندۈرۈپ تۇرىدىغان ئەڭ مۇھىم ئالاھىدىلىكىمىز بىزنىڭ ئەقىل ئىگىسى ئىكەنلىكىمىزدۇر. ياخشى بىلەن ياماننى ئەقلىمىز بىلەن پەرقلەندۈرىمىز. بىر نەرسىنىڭ پايدىلىق ياكى زىيانلىق ئىكەنلىكىنى بىلىش ئۈچۈنمۇ ئەقلىمىزنى ئىشلىتىمىز. بۇنىڭ بىلەن



بىرلىكتە ئەقلىمىزمۇ خۇددى كۆزىمىزگە ئوخشاشلا چەكلىكتۇر. ياخشى بىلەن ياماننى، پايدىلىق بىلەن زىيانلىق بولغاننى بىر-بىرىدىن ئايرىش ئۈچۈن پەقەت ئەقلىنىڭ بولۇشىلا كۇپايە قىلمايدۇ. شۇڭا، كۆرۈش ئۈچۈن يورۇقلۇققا ئېھتىياجلىق بولغىنىمىزدەك، ئەقلىمىزنى توغرا يولدا ئىشلىتىش ئۈچۈنمۇ ۋەھيى نۇرىغا ئېھتىياجىمىز بار. شۇنداقلا بىۋاستە ئەقلىمىز بىلەن بىلەلمەيدىغان ئاخىرەت، جەننەت ۋە جەھەننەم دېگەندەك ئۇقۇملارنى چۈشىنىشتىمۇ ۋەھيىگە موھتاج بولىمىز.

ئاللاھ نازىل قىلغان ۋەھيى ئەقلىمىزگە يول كۆرسەتكۈچى ۋە يولىمىزنى يورۇتقۇچى بىر نۇردۇر. ياراتقۇچىمىزنى ۋەھيىنىڭ يورۇقىدا تونۇيمىز، يارىتىلىش غايىمىزنى ئۇنىڭ ۋاستىسى بىلەن بىلەلەيمىز.

- ❖ ھاياتنىڭ مەنىسى نېمە؟
- ❖ دۇنيادىكى ھايات تەرتىۋىمىز قانداق بولۇشى كېرەك؟
- ❖ ئاللاھنىڭ ئالدىدا قانداق ۋەزىپە ۋە مەسئۇلىيىتىمىز بار؟
- ❖ ئۆلگەندىن كېيىن قانداق بولىمىز؟
- ❖ يېڭىدىن تىرىلىش بارمۇ؟
- ❖ دۇنيادىكى قىلمىش ئەتمىشلىرىمىزنىڭ مۇكاپات ياكى جازاسىنى نەدە، قانداق ئالىمىز؟

قاتارلىق سوئاللارنىڭ جاۋابىنى تېپىش ئۈچۈن ۋەھيىنىڭ يولباشچىلىقىدىن پايدىلىنىمىز.

رەببىمىز كىتاب نازىل قىلىش ۋە پەيغەمبەر ئەۋەتىش ئارقىلىق ئىنسانلار بىلەن ئالاقىلاشقان. ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن باشلاپ كەلگەن پۈتكۈل پەيغەمبەرلەر ئاللاھتائالانىڭ سۆزى ۋە بۇيرۇقلىرىنى بىزگە ئېلىپ كەلگەن. ئاللاھ پەيغەمبەرلەر ۋاستىسى بىلەن بىزگە ئەۋەتكەن بۇ سۆز ۋە بۇيرۇقلار ۋەھيى دەپ ئاتىلىدۇ.

# ئىلاھىي كىتابلار



ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئۇلار ساڭا نازىل قىلىنغان كىتابقا، سەندىن ئىلگىرىكى (پەيغەمبەرلەرگە) نازىل قىلىنغان كىتابلارغا ئىشىنىدۇ ۋە ئاخىرەتكە شەكسىز ئىشىنىدۇ.»

(بەقەرە سۈرىسى 4 ـ ئايەت)

ئاللاھنىڭ كىتاب نازىل قىلغانلىقى ۋە بۇ كىتابتىكى پۈتكۈل مەلۇماتلارنىڭ توغرا ئىكەنلىكىگە ئىمان ئېيتىش ئىمان ئاساسلىرىدىن بىرىدۇر.

ئۇلۇغ ئاللاھ پەيغەمبەرلىرىگە بىلدۈرمەكچى بولغان مەلۇماتلارنى بىۋاستە ياكى پەرىشتىلەر ۋاستىسى بىلەن بىلدۈرىدۇ. پەيغەمبەرلەرمۇ ۋەھيى ئارقىلىق ئېرىشكەن خەۋەرلەرنى ئىنسانلارغا يەتكۈزىدۇ. رەببىمىزنىڭ ئەمىر ـ پەرمانلىرى، نەسىھەتلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان مەلۇماتلار خاتىرلەنگەن كىتابلار «ئىلاھىي كىتابلار» (مۇقەددەس كىتابلار) دەپ ئاتىلىدۇ. بىز ئېتىقاد ئاساسلىرى، ئىبادەتلەر ۋە دۇنيادا قانداق ياشاش كېرەكلىكىنى مۇشۇ كىتابلاردىن ئۆگىنىمىز. ئىلاھىي كىتابلاردا خاتىرلەنگەن ئەمىر ـ پەرمانلارغا بويسۇنۇپ، ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىشكە تىرىشىمىز.

رەببىمىز ئىنسانلارنىڭ ئېھتىياجىغا ئاساسەن بەزى پەيغەمبەرلەرگە ئەمىر ـ پەرمانلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ۋاراق (سۇھۇف)، بەزى پەيغەمبەرلەرگە چوڭ كىتابلار نازىل قىلغان.

**بۇ ۋاراق (سۇھۇف)لار:**

**ئادەم ئەلەيھىسسالامغا 10 بەت؛**

**شىت ئەلەيھىسسالامغا 50 بەت؛**

**ئىدرىس ئەلەيھىسسالامغا 30 بەت؛**

**ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا 10 بەت بېرىلگەن بولۇپ، جەمئىي 100 ۋاراقتۇر.**

ۋاراقلاردىن باشقا تۆت پەيغەمبەرگە تۆت چوڭ كىتاب نازىل قىلىنغان. بۇ تۆت چوڭ كىتاب تۆۋەندىكىچە:

## «تەۋرات»

مۇسا ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنغان. قۇرئانى-كەرىم بىزگە «تەۋرات»نىڭ ئىنسانلارغا توغرا يولنى كۆرسىتىش ئۈچۈن نازىل قىلىنغان مۇقەددەس كىتابلاردىن بىرى ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدۇ. بۇ سەۋەپتىن بىز «تەۋرات»نىڭ ئەسلى نۇسخىسىنىڭ ئاللاھنىڭ سۆزلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بىر ئىلاھىي كىتاب ئىكەنلىكىگە ئىشىنىمىز.

«تەۋرات» مۇسا ئەلەيھىسسالام ۋاستىسى بىلەن بەنى ئىسرائىلغا ئەۋەتىلگەن. لېكىن بەنى ئىسرائىل (يەھۇدىيلەر) «تەۋرات»نى ئاللاھ نازىل قىلغان چاغدىكى ئۆز پېتى بىلەن ساقلاپ قالالمىغان. «تەۋرات»نىڭ ئەسلى نۇسخىسى يوقىلىپ كەتكەن. نۇرغۇن زامان ئۆتكەندىن كېيىن يەھۇدىي دىنىي ئالىملىرى يېڭىدىن «تەۋرات»نى رەتلەپ چىققان. شۇڭا ئۇ كىتاب ئاللاھ تەرىپىدىن مۇسا ئەلەيھىسسالامغا ئەۋەتىلگەن كىتاب بولۇش بىلەن بىرلىكتە كېيىنكى زامانلاردا ئەسلى نۇسخىسى ئۆزگىرىپ كەتكەن. ۋاقىت ئۆتكەنسىرى ئىنسانلار ئۇنى خىلمۇ-خىل ئۆزگەرتكەن. ھازىر يەھۇدىيلارنىڭ قولىدىكى «تەۋرات» ئەسلى نۇسخىسى ئۆزگەرتىلگەنلىكى ئۈچۈن ھەقىقىي مۇقەددەس، ئىلاھىي كىتاب بولۇپ ھېسابلىنىش ئالاھىدىلىكىنى يوقىتىپ قويغان.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«قۇرئاندىن ئىلگىرى مۇسانىڭ كىتابى (يەنى تەۋرات) ئەھلى جىھانغا پېشىۋا ۋە رەھمەت ئىدى.»

(ئەھقاف سۈرىسى 12-ئايەت)

## «زەبۇر»

داۋۇد ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنغان. داۋۇد ئەلەيھىسسالام مۇڭلۇق ئاۋازى بىلەن «زەبۇر»نى ئوقۇيتتى، بۇنى ئاڭلىغانلار ناھايىتى تەسىرلىنەتتى. «زەبۇر» بۈگۈن «تەۋرات»نىڭ ئىچىدە بىر قىسمىدۇر. كۈنىمىزدىكى «زەبۇر» ئىچىدە ئەمىر-پەرمانلار بولمىغان، شېئىرىي ئۇسلۇبتا يېزىلغان بىر نەسىھەتلەر كىتابىدۇر.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«بىز ھەقىقەتەن پەيغەمبەرلەرنىڭ بەزىسىنى بەزىسىدىن ئۈستۈن قىلدۇق، داۋۇدقا زەبۇرنى ئاتا قىلدۇق.»

(ئىسرا سۈرىسى 55-ئايەت)

## «ئىنجىل»

ئىسا ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنغان. «ئىنجىل»نىڭ ئەسلى نۇسخىسى ئاللاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن. لېكىن ئۇنىمۇ «تەۋرات» ۋە «زەبۇر»غا ئوخشاش كېيىنكى چاغلاردا ئىنسانلار ئۆزگەرتىۋەتكەن. «ئىنجىل» ئىسا ئەلەيھىسسالام زامانىدا تولۇق خاتىرلىنىپ يېزىلمىغان، كېيىنكى چاغلاردا نۇرغۇنلىغان «ئىنجىل»لەر يېزىلغان. 325-يىلى ئېچىلغان ئىزنىك قۇرۇلتىيىدا خرىستىئان دىنىي زاتلار بۇ كۆپ خىل «ئىنجىل» ئىچىدىن تۆت «ئىنجىل»نى تاللىغان. بۇلار ماتتا، ماركوس، يۇھەننا ۋە لۇقا قاتارلىق تۆت كىشى تەرىپىدىن يېزىلىپ، مۇشۇ ئاپتورلارنىڭ ئىسمى بىلەن ئاتالغان «ئىنجىل»لاردۇر. بۈگۈنكى «ئىنجىل» بولسا، مانا مۇشۇ تۆت كىتابنى ئۆز ئىچىگە ئالغان «ئىنجىل»دىن ئىبارەت.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«...ئۇلارنىڭ (يەنى بەنى ئىسرائىل پەيغەمبەرلىرىنىڭ) ئارقىسىدىن ئۆزىدىن ئىلگىرى نازىل قىلىنغان تەۋراتنى (يەنى ئۇنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن نازىل قىلىنغانلىقىنى) ئېتىراپ قىلغۇچى ئىسا ئىبنى مەريەمنى ئەۋەتتۇق، ئۇنىڭغا ھىدايەت بىلەن نۇرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئىنجىلنى ئاتا قىلدۇق.»

(مائىدە سۈرىسى 46-ئايەت)

## «قۇرئانى-كەرىم»

ئاللاھ نازىل قىلغان مۇقەددەس كىتابلارنىڭ ئەڭ ئاخىرقىسىدۇر. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئەۋەتىلگەن.

ئىلاھىي كىتابلاردىن بەزىلىرى يوقىلىپ كەتكەن، بەزىلىرىنى ئىنسانلار ئۆزگەرتىپ، ئەسلى ھالىتىنى بۇزىۋەتكەن. لېكىن ئۇلۇغ رەببىمىز ئىلگىرىكى ئىلاھىي كىتابلاردا يەر ئالغان ۋە ئىنسانلارغا لازىملىق بولغان پۈتكۈل ئەمىر-چەكلىمە ۋە پرىنسىپلارنى قۇرئانى-كەرىم ۋاستىسى بىلەن بىزگە يەتكۈزگەن.

مۇسۇلمان بولۇش سۈپىتىمىز بىلەن ئىلگىرىكى مۇقەددەس كىتابلارنىڭ ھازىرقى ھالىتىگە ئەمەس، بۇزۇلمىغان ئەسلى ھالىتىگە ئىمان ئېيتىشقا بۇيرۇلغانمىز. ئۇلۇغ ئاللاھ بىلدۈرگەن بارلىق مۇقەددەس كىتابلارنىڭ ھەممىسىنى قوبۇل قىلىمىز. ئۇلارنىڭ ئىچىدە پەقەت قۇرئانى-كەرىمنىڭلا قىلچىلىك ئۆزگەرمەي كۈنىمىزگە قەدەر كەلگەنلىكىگە ئىشىنىمىز.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«قۇرئاننى ھەقىقەتەن بىز نازىل قىلدۇق ۋە چوقۇم ئۇنى بىز قوغدايمىز.»

(ھىجر سۈرىسى 9-ئايەت)

# ئىلاھىي كىتابلارنى ئوقۇش ئارقىلىق ئېرىشكەنلىرىمىز

- بىزنىڭ رەببىمىز بىلەن داۋاملىق ئالاقە قىلىپ تۇرۇشىمىزنى كاپالەتكە ئىگە قىلىدۇ.
- دۇنياغا كېلىش غايىمىز ۋە مەسئۇلىيەتلىرىمىزنى ئۆگىتىدۇ.
- دىنىنىڭ ئاساسىي پرىنسىپلىرىنىڭ ئۆزگىرىشى ۋە بۇزۇلۇشىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ.
- ئىنسانلار تارىخىدىكى مۇھىم ۋەقەلەرنى كېيىنكى ئەۋلادلارغا ئىبرەت بولسۇن دەپ بايان قىلىدۇ.

## ئىلاھىي كىتابلار

بىز ياخشى كۆرىدىغان بىر كىشىدىن كەلگەن مەكتۇبنىڭ خەتلىرىنى تەكرار-تەكرار ئوقۇيمىز. كۆڭلىمىزگە ياققان سۆزلەرنى ئۆمۈر بويى ئۇنۇتمايمىز. ئۇلۇغ ئاللاھنىڭ مۇبارەك سۆزلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئىلاھىي كىتابلارمۇ ئىنسانلارغا ئەۋەتىلگەن بىر مەكتۇبقا ئوخشايدۇ. بۇ شۇنداق بىر مەكتۇب ئىكەنكى، بۇ مەكتۇب ئالەملەرنىڭ رەببى ئاللاھتىن كەلگەن ۋە ھەر بىر ئايىتىدە نەچچە مىڭ ھېكمەت ۋە گۈزەللىك بار. ئۇنى ئوقۇغىنىمىزدا رەببىمىز بىلەن سۆزلەشكەندەك بولىمىز. چەكسىزلىك ئىقلىمىدىن يەر يۈزىگە چۈشكەن بۇ ئىلاھىي سۆزلەرنى بىر قېتىم ئوقۇغىنىمىز، ئاڭلىغىنىمىزدا قەلبىمىزگە يېڭىدىن تەسىر قىلىدۇ. ئاللاھتائالاغا بولغان سۆيگۈ-مۇھەببىتىمىزنىڭ ئېشىشىغا سەۋەب بولىدۇ. **رەببىمىز بىلەن داۋاملىق ئالاقە قىلىپ تۇرۇشىمىزنى كاپالەتكە ئىگە قىلىدۇ.**

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«سىلەرگە ئىككى مۇھىم نەرسىنى مىراس قالدۇرىمەن. بۇلارنىڭ بىرى ئاللاھنىڭ كىتابى قۇرئاندۇر. ئۇ ئاللاھنىڭ ئارغامچىسىدۇر. ئۇنىڭغا مەھكەم ئېسىلغان كىشى توغرا يولدا ماڭىدۇ. ئۇنى تاشلاپ قويغان كىشى ئېزىقىپ كېتىدۇ.»

(مۇسلىم: «فەزائىلۇس-ساھابە» ، 37)



ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«كىشىلەرنىڭ ئاگاھلاندۇرۇلۇشى، ئاللاھنىڭ بىر ئىكەنلىكىنى بىلىشلىرى، ئەقىل ئىگىلىرىنىڭ ۋەز-نەسىھەت ئېلىشلىرى ئۈچۈن، بۇ قۇرئان تەبلىغدۇر (يەنى كىشىلەرگە تەبلىغ قىلىش ئۈچۈن نازىل قىلىندى.»

(ئىبراھىم سۈرىسى 52-ئايەت)

ئىلاھىي كىتابلار بىزگە ئۇلۇغ رەببىمىزنىڭ ئەمر-پەرمانلىرىنى بىلدۈرىدۇ. **دۇنياغا كېلىش غايىمىز ۋە مەسئۇلىيەتلىرىمىزنى ئۆگىتىدۇ.** پەقەت ئاللاھقىلا ئىبادەت قىلىش ۋە پەيغەمبەرلەرنى ئۆرنەك قىلىشنى بۇيرۇيدۇ. ئىنسانىيەتكە پايدىلىق ئىشلارنى قىلىشنى تەۋسىيە قىلىدۇ. بىزنى راستچىل، سەممىي، ئادىل بولۇشقا، ھاجەتمەنلەرگە ياردەم قىلىشقا ئۈندەيدۇ. رەببىنى تونۇيدىغان، ناھەقچىلىكتىن يىراق تۇرىدىغان، ھەممە كىشىگە ياخشى مۇئامىلە قىلىدىغان گۈزەل ئەخلاقلىق بىر بەندە بولۇشىمىزنى تەلەپ قىلىدۇ.



ئىمان ئاساسلىرى دىنىنىڭ ئۇلىنى تەشكىل قىلىدۇ. بۇ ئاساسلارنى بىلدۈرۈدىغان ئىلاھىي كىتابلارنىڭ ئەسلى نۇسخىسى ئۆزگىرىپ كەتسە، ئىنسانلار تۇيۇق يولغا، خاتا ئېتىقادقا كىرىپ قالىدۇ. ئاللاھنى بىر دەپ بىلىدىغان تەۋھىد ئەقىدىسىدىن ئۇزاقلىشىپ كېتىدۇ. ئاللاھ ھالال قىلغاننى ھارام، ھارام قىلغاننى ھالال دەپ ساناشقا باشلايدۇ.

ئۇلۇغ ئاللاھمۇ ئىنسانلار ئۆزگەرتىۋەتكەن كىتابلارنىڭ ئورنىغا يېڭىسىنى ئەۋەتىدۇ. ئىنسانلارغا توغرا ئەقىدە، ئېتىقاد ۋە سۆز-ھەرىكەتلەرنى يېڭىۋاشتىن ئۆگىتىدۇ. ئىلاھىي كىتابلار **دىنىنىڭ ئاساسىي پرىنسىپلىرىنىڭ ئۆزگىرىشى ۋە بۇزۇلۇشىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ.** ئۇلۇغ رەببىمىز ئەڭ ئاخىرىدا ئەۋەتكەن كىتاب قۇرئانى-كەرىمدۇر. ئۇ ئۆزىدىن ئىلگىرىكى بارلىق ئىلاھىي كىتابلارنىڭ توغرا مەلۇماتى ۋە گۈزەللىكلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«(ئى مۇھەممەد!) ئۆزىدىن ئىلگىرىكى كىتابلارنى تەستىق قىلغۇچى ھەق كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) ئاللاھ ساڭا نازىل قىلدى. ئىلگىرى كىشىلەرگە يول كۆرسەتكۈچى قىلىپ تەۋرات بىلەن ئىنجىلنى نازىل قىلغان ئىدى.»

(ئال-ئىمران سۈرىسى 3-ئايەت)

ئىنسانلارنىڭ بۇ دۇنيادىكى ھايات سەپىرى ئادەم ئەلەيھىسسالام بىلەن باشلاندى. ئىنسانلار قەدىمقى زامانلاردىن كۈنىمىزگە قەدەر نۇرغۇن مەدەنىيەتلەرنى بەرپا قىلدى. پەيغەمبەرلەر كۆرسەتكەن يولدا ماڭغان ۋە ياخشى ئىشلارنى قىلغان ئىنسانلار ھەمىشە ياخشى نام بىلەن ياد ئېتىلدى، كېيىنكى ئەۋلادلارغا ئۈرنەك بولدى. پەيغەمبەرلەر ۋە ئىلاھىي كىتابلارنىڭ رەھبەرلىكىنى قوبۇل قىلمىغان ئىنسانلار بولسا يەر يۈزىنى پەقەتلا ئۆزىنىڭ شەخسىي مەنپەئەتى ئۈچۈن قوللاندى، ئاجىزلارنى بوزەك قىلدى، مەزلۇملارنىڭ ھەققىنى يەۋالدى. بىگۇناھ ئىنسانلارنى ئۆلتۈردى. بايلىقلىرىنى خاتا يولدا ئىشلەتتى. شۇڭا ئۇلار ئاللاھنىڭ رەھمىتىدىن يىراقلىشىپ كەتتى. ئەسكى نام قالدۇرۇپ تارىخ سەھنىسىدىن ئۆچۈپ كەتتى. ئىلاھىي كىتابلار **ئىنسانلار تارىخىدىكى مۇھىم ۋەقەلەرنى كېيىنكى ئەۋلادلارغا ئىبرەت بولسۇن دەپ بايان قىلىدۇ.**

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئۇلارنىڭ قىسسىسىدىن ئەقىل ئىگىلىرى ئەلۋەتتە ئىبرەت ئالىدۇ. (قۇرئان) يالغاندىن توقۇلغان سۆز ئەمەس، لېكىن، ئۇ ئۆزىدىن ئىلگىرى نازىل بولغان (ساماۋى) كىتابلارنى تەستىق قىلغۇچىدۇر، ھەممە نەرسىنى ئىنچىكە بايان قىلغۇچىدۇر، ئىمان ئېيتىدىغان قەۋم ئۈچۈن ھىدايەتتۇر ۋە رەھمەتتۇر.»

(يۇسۇف سۈرىسى 111 ـ ئايەت)



قىزىل دېڭىزدىن ئۆتۈۋاتقاندا سۇغا غەرق بولۇپ ئۆلگەن پىرئەۋننىڭ نەچچە ئەسىردىن كېيىن تېپىلغان ۋە شەكلى ھازىرغىچە بۇزۇلمىغان جەسىتى.



مىسىر پىرئەۋنلىرىنىڭ قەۋرىستانلىقى پىرامىدالار

# كىتابىمىزنى تونۇيلى: «قۇرئانى-كەرىم»نىڭ ئىچكى تۈزۈلۈشى

قۇرئانى-كەرىم ئىنسانلار ئۈنىڭ ئوخشىشىنى مەيدانغا كەلتۈرەلمەيدىغان بىر ئىلاھىي كىتابتۇر. بۇ كىتاب «ئاللاھتائالانىڭ سۆزلىرى» دېگەن مەنىدە «كالامۇللاھ» دەپمۇ ئاتىلىدۇ. قۇرئان سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزگە پەرىشتە جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ۋاستىسى بىلەن 23 يىلدا پارچە-پارچە نازىل قىلىنغان بولۇپ، 600 بەت ئەتراپىدا كېلىدۇ.

قۇرئانى-كەرىمنىڭ ئايەت، سۈرە ۋە جۇز (پارە) دىن تەشكىل تاپقان بىر ئىچكى قۇرۇلمىسى بار. قۇرئانى-كەرىمدىكى بىر ياكى بىر قانچە جۈملىدىن شەكىللەنگەن كىچىك بۆلەكلەر «ئايەت»، ئايەتلەردىن شەكىللەنگەن پارچىلار «سۈرە» دەپ ئاتىلىدۇ. قۇرئاندا 114 سۈرە بار. ھەر بىر سۈرىنىڭ بىر ئىسمى بار، سۈرىلەردىكى ئايەت سانى بىر-بىرىدىن پەرقلىقتۇر.

سۈرىلەر نازىل بولۇش تەرتىۋىگە ئاساسەن ئەمەس، ئاللاھتائالا بىلدۈرگەن تەرتىپكە ئاساسەن تىزىلغان. ئەڭ ئۇزۇن سۈرە بەقەرە سۈرىسى 286 ئايەت؛ ئەڭ قىسقا سۈرە ئۈچ ئايەتتىن تەركىب تاپقان كەۋسەر سۈرىسىدۇر. قۇرئانى-كەرىم فاتىھە سۈرىسى بىلەن باشلىنىپ ناس سۈرىسى بىلەن ئاخىرلىشىدۇ.

قۇرئانى-كەرىمنىڭ 20 بەتتىن تەركىب تاپقان ھەر بىر بۆلۈمى «جۇز» (پارە) دەپ ئاتىلىدۇ. قۇرئاندا جەمئىي 30 جۇز بار. قۇرئاننىڭ بۇ شەكىلدە پارچىلارغا ئايرىلىشى ئۇنى پىلانلىق ئوقۇش ۋە يادلاشنى ئاسانلاشتۇرىدۇ.

قۇرئانى-كەرىم ئەرەبچە نازىل قىلىنغان. ئەرەبچە بىلمەيدىغان كىشىلەرنىڭ ئۇنى ئوقۇپ چۈشىنىشى ئۈچۈن نۇرغۇن تىللارغا تەرجىمە قىلىنغان. باشقا تىلدىكى تەرجىمىلەر قۇرئان تەرجىمىسى (مەئالى) دەپ ئاتىلىدۇ. قۇرئان ئايەتلىرىگە مۇناسىۋەتلىك ئىنچىكە ئىزاھات، شەرھلەرنى تەپسىر كىتابلىرىدىن ئوقۇپ ئۆگىنەلەيمىز.



# تۇنجى ۋەھيىنىڭ كېلىشى

مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۆزى ياشىغان دەۋردە گۈزەل ئەخلاقى بىلەن مەشھۇر ئىدى. ئۇ ھېچقاچان بۇتقا چوقۇنمىغان ۋە بۇت ئۈچۈن قۇربانلىق قىلىنغان ماللارنىڭ گۆشىدىن يېمىگەن، ھاراق ئىچمىگەن، قىمار ئوينىمىغان ئىدى. ئىسلامدىن ئىلگىرىكى جاھىلىيەت زامانىدا ئومۇملاشقان ئويۇن-تاماشا ۋە بۇتلارغا ئاتاپ ئۆتكۈزۈلگەن مۇراسىم، بايراملارغا قاتنىشىپ باقمىغان ئىدى. راستچىل، سەمىمىيلىكى، ئىشەنچلىكلىكى، ۋەدىسىگە ۋاپا قىلىدىغانلىقى، ئىپپەت-نومۇسلۇق، ھايالىق ئىكەنلىكى، مەرتلىكى، كەمتەرلىكى، تەمكىنلىكى بىلەن ھەممە كىشىنىڭ ماختىشى ۋە ئىشەنچىسىگە ئېرىشكەن ئىدى.

مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدە چوڭ بوۋىسى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنى بولغان «ھەنىفلىك» ئېتىقادى بار ئىدى. يېگانە بىر ئاللاھقا ئىشىنەتتى. قىرىق ياشقا كىرگەن چېغىدا راست چۈشلەرنى كۆرۈشكە باشلىدى. چۈشىدە نېمىنى كۆرسە، ئۆڭىدا شۇ پېتى ئايان بولاتتى. مىلادى 610-يىلى رامىزان ئېيىدا ھىرا غارىغا بارغان بىر كۈنى كېچىسى (قەدىر كېچىسى) سەھەرگە يېقىن بىر ۋاقىتتا ۋەھيى پەرىشتىسى جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام كەلدى.

پەيغەمبىرىمىزگە:

- ئوقۇ! - دېدى. پەيغەمبىرىمىز قاتتىق جىددىيلىشىپ:

- مەن ئوقۇشنى بىلمەيمەن. - دەپ جاۋاب بەردى.

جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام يەنە:

- ئوقۇ! - دېدى.

پەيغەمبىرىمىز يەنە:

- مەن ئوقۇشنى بىلمەيمەن. - دەپ جاۋاب بەردى.

پەرىشتە جىبرىئىل ئۈچىنچى قېتىم يەنە «ئوقۇ!» دەپ، ئەلەق سۈرىسىنىڭ بېشىدىكى بەش ئايەتنى ئوقۇدى. پەيغەمبىرىمىز قۇرئاننىڭ تۇنجى ئايەتلىرىنى

ئۇنىڭغا ئەگىشىپ ئوقۇدى. بۇ ئايەتلەرنىڭ مەنىسى مۇنداق ئىدى:

**«ياراتقان رەببىڭنىڭ ئىسمى بىلەن ئوقۇغىن.**
**ئۇ ئىنساننى لەختە قاندىن ياراتتى.**
**ئوقۇغىن، رەببىڭ ئەڭ كەرەملىكتۇر.**
**ئۇ قەلەم بىلەن (خەت يېزىشنى) ئۆگەتتى.**
**ئىنسانغا بىلمىگەن نەرسىلەرنى بىلدۈردى.»**

(ئەلەق سۈرىسى 1 ـ 5 ـ ئايەت)

پەيغەمبىرىمىز ۋەھيى پەرىشتىسىنىڭ دېگەنلىرىنى تەكرارلىغاندىن كېيىن ئورنىدىن تۇردى. ھەيرانلىق ئىچىدە قورقۇپ تىترەپ كەتكەن ئىدى. غاردىن سىرتقا چىقتى. يەنە بىر ئاۋاز ئەمدى ئاسماندىن كەلمەكتە ئىدى. جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامنىڭ پۈتۈن ئۇپۇقنى قاپلىغان جاراڭلىق ئاۋازى ھەر تەرەپتە ياڭراپ تۇراتتى:

ـ ئى مۇھەممەد، سەن ئاللاھنىڭ ئەلچىسى، مەن پەرىشتە جىبرىئىل.

بۇ مەنزىرىنى كۆرگەن پەيغەمبىرىمىز قاتتىق ھاياجانلىنىپ جىددىيلەشتى، تېزلىكتە تاغدىن چۈشۈپ ئۆيىگە كەلدى. خەدىچە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ئۇنىڭ بۇنچە قورقۇپ جىددىيلىشىپ كەتكەنلىكىنى كۆرۈپ نېمە ئىش بولغاندۇ دەپ غەم قىلىشقا باشلىدى. پەيغەمبىرىمىز تېخىچە لاغىلداپ تىترەپ تۇراتتى. گەپ قىلالمايلا كىرىپ ياتتى. ئۈستۈمگە بىر نەرسە يېپىپ قويۇڭلار دېدى. ئۇخلاپ ئويغانغاندىن كېيىن، بېشىغا كەلگەن ۋەقەلەرنى سۆيۈملۈك ئايالىغا بىرمۇ ـ بىر ئېيتىپ بەردى. يولدىشىنى ئوبدان بىلىدىغان خەدىچە ئانىمىز ئۇنىڭغا مۇنداق دەپ تەسەللىي بەردى:

ـ قورقما! ئاللاھ سېنى خار قىلمايدۇ. چۈنكى سەن ئۇرۇق ـ تۇغقانلارغا ياخشى مۇئامىلە قىلىسەن. ھەر ۋاقىت راست گەپ قىلىسەن. قىيىنچىلىقلارغا تېز پۈكمەيسەن. مېھمانلارنى ياخشى كۈتىسەن. بېشىغا كۈن چۈشكەنلەرگە ياردەم قىلىسەن. ئاجىز، بىچارىلەرنىڭ، موھتاجلارنىڭ ھاجىتىنى راۋا قىلىسەن.

ھەزرىتى خەدىچىنىڭ بۇ تاتلىق سۆزلىرى ئاللاھنىڭ ئەلچىسىنى خۇشال قىلدى. ئاندىن بىرلىكتە ھەزرىتى خەدىچىنىڭ تاغىسىنىڭ ئوغلى ۋەرەقەنىڭ يېنىغا باردى. ۋەرەقە ئىبنى نەۋفەل «تەۋرات» بىلەن «ئىنجىل»نى پىششىق بىلىدىغان مويسىپىت بىر كىشى ئىدى. مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ سۆزىنى ئاڭلىغاندىن كېيىن ئىنتايىن ھاياجانلاندى:

ـ قەسەم قىلىمەنكى، سەن بۇ ئۇممەتنىڭ پەيغەمبىرىسەن. سەن كۆرگەن پەرىشتە جىبرىئىل. مۇسا پەيغەمبەر بىلەن ئىسا پەيغەمبەرگىمۇ ئاللاھنىڭ بۇيرۇقلىرىنى ئاشۇ پەرىشتە ئېلىپ كەلگەن. ـ دېدى ۋەرەقە سۆزىنى داۋاملاشتۇرۇپ:

ـ كاشكى، سەن ئىنسانلارنى دىنغا دەۋەت قىلىدىغان كۈنلەردە ياش يىگىت بولغان بولسام، كىشىلەر سېنى يۇرتۇڭدىن چىقارغاندا ساڭا ياردەم قىلالىغان بولسام، ـ دېدى.

بۇنى ئاڭلاپ پەيغەمبىرىمىز ئەجەبلىنىپ:

ـ كىشىلەر مېنى راستىلا يۇرتۇمدىن قوغلاپ چىقىرامدۇ؟ ـ دەپ سورىدى.

ۋەرەقە:

ـ شۇنداق، قوغلاپ چىقىرىدۇ. ساڭا كەلگەن ۋەھيىگە ئوخشاش ۋەھيىنى تەبلىغ قىلغان پۈتكۈل پەيغەمبەرلەر دۈشمەنلىككە، قىيىنچىلىققا دۇچ كەلگەن، يۇرتىدىن قوغلاپ چىقىرىلغان. ـ دېدى.

ئاللاھتائالا مۇنداق دېگەن:

«قۇرئاننى كىشىلەرگە دانە ـ دانە ئوقۇپ بېرىشىڭ ئۈچۈن ئۇنى بۆلۈم ـ بۆلۈم نازىل قىلدۇق، ئۇنى تەدرىجى نازىل قىلدۇق.»

(ئىسرا سۈرىسى 106 ـ ئايەت)

## «قۇرئانى ـ كەرىم»نىڭ يېزىلىشى ۋە يادقا ئېلىنىشى

پەيغەمبىرىمىز ئۆزىگە قۇرئان ئايەتلىرى ۋەھيى قىلىنىشى بىلەنلا بۇنى دەرھال ساھابىلەرگە يەتكۈزەتتى. شۇنداقلا بۇ نازىل بولغان ئايەتلەرنى يەنە ۋەھيى كاتىپلىرى دەپ بەلگىلەنگەن ساھابىلەرگە يازدۇراتتى. شۇنىڭ بىلەن قۇرئاننىڭ نازىل قىلىنغان ھەر بىر ئايىتى پەيغەمبىرىمىز ۋە ساھابىلەر تەرىپىدىن يادلىنىش بىلەن بىرلا ۋاقىتتا يېزىلىپ خاتىرلەنگەن بولاتتى.

ۋەھيى كاتىپلىرى ئۇ زاماندىكى شارائىتلار بويىچە قۇرئان ئايەتلىرىنى ئۇستىگە خەت يازغىلى بولىدىغان تاش تاختىلارغا، چوڭ ھايۋانلارنىڭ كۆرەك سۆڭەكلىرىگە، خورما دەرەخلىرىگە ۋە تېرە ئۇستىگە يازغان. پەيغەمبىرىمىز ئۆزىگە نازىل قىلىنغان ئايەتلەرنى ئالدى بىلەن ئۆزى يادقا ئوقۇپ كاتىپلارغا يازدۇراتتى. ئاندىن كاتىپلاردىن يازغىنىنى ئوقۇشنى تەلەپ قىلاتتى. ئۇلارنىڭ ئوقۇغىنىنى ئاڭلاپ، ئايەتلەرنىڭ توغرا يېزىلغان ياكى يېزىلمىغانلىقىنى تەكشۈرەتتى. تۆت خەلىپە ھەزرىتى ئەبۇبەكرى، ھەزرىتى ئۆمەر، ھەزرىتى ئوسمان ۋە ھەزرىتى ئەلى ۋەھيى كاتىپلىرىدىن ئىدى. بۇلاردىن سىرت يەنە زەيد ئىبنى سابىت، ئۇبەيد ئىبنى كائاب، مۇئاز ئىبنى جەبەل قاتارلىق مەشھۇر ساھابىلەرمۇ ۋەھيى كاتىپى بولغان.




پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزىگە نازىل قىلىنغان ئايەتلەرنى ناماز ۋە باشقا چاغلاردا ئوقۇيتتى. مۇسۇلمانلارغا ئايەتتە بىلدۈرۈلگەن ھۆكۈملەر ۋە ئىنچىكە نوقتىلارنى سۆزلەپ بېرەتتى. ھەر يىلى رامىزان ئېيى كىرىشى بىلەنلا شۇ ۋاقىتقا قەدەر نازىل بولغان ئايەتلەرنى جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام بىلەن ئۆزئارا بىر-بىرىگە ئوقۇيتتى. پەيغەمبىرىمىز ۋاپات بولغان يىلى رامىزان ئېيىدا پەيغەمبىرىمىز جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرلىكتە قۇرئاننى ئىككى قېتىم ئۆزئارا بىر-بىرىگە ئوقۇپ خەتمە قىلىپ تۈگەتكەن ئىدى.

## «قۇرئانى ـ كەرىم»نىڭ كىتاب ھالىتىگە كەلتۈرۈلۈشى

قۇرئانى-كەرىم پەيغەمبىرىمىز ھايات ۋاقىتتا ھەم يادلانغان ھەمدە يېزىلىپ ساقلانغان. لېكىن بۇ يېزىلغان سۈرىلەرنىڭ ھەممىسى بىر كىتاب ھالىتىگە كەلتۈرۈلمىگەن. چۈنكى پەيغەمبىرىمىز ھايات ۋاقىتتا ۋەھيى داۋاملىق كېلىپ تۇراتتى. ۋەھيى تاماملانمىغاچقا ئۇ ھايات ۋاقىتتا قۇرئاننىڭ بىر كىتاب ھالىتىگە كەلتۈرۈلۈشى مۇمكىن ئەمەستى.

پەيغەمبىرىمىز ۋاپات بولغاندىن كېيىن ھەزرىتى ئەبۇبەكرى خەلىپە بولۇپ سايلاندى. ئۇنىڭ زامانىدىكى ئۇرۇشلاردا نۇرغۇن قارىي (ھافىز) ساھابىلەر شېھىد بولدى. قۇرئاننى يادقا بىلىدىغان ساھابىلەر سانىنىڭ ئازىيىشى ھەزرىتى ئۆمەرنى تەشۋىشلەندۈردى. ھەزرىتى ئۆمەر ھەزرىتى ئەبۇبەكرىگە قۇرئان ئايەتلىرى يېزىلغان ماتېرىياللارنى يىغىش تەكلىپىنى بەردى. شۇنىڭ بىلەن ھەزرىتى ئەبۇبەكرى پەيغەمبىرىمىزنىڭ باش كاتىپى زەيد ئىبنى سابىتنىڭ رىياسەتچىلىكىدە بىر ھەيئەت تەشكىللىدى. بۇ ھەيئەت ئەزالىرىنىڭ ھەممىسى قارىي ئىدى. بىر يىلغا يېقىن تىرىشىش ئارقىلىق پارچە ھالەتتىكى ئايەت خاتىرلەنگەن ماتېرىياللارنىڭ ھەممىسى توپلاندى. قۇرئان ئايەتلىرى رەتلىك ۋاراقلارغا يېزىلدى. كىتاب ھالىتىگە كەلتۈرۈلگەن قۇرئان نۇسخىسى خەلىپە ھەزرىتى ئەبۇبەكرىگە تەقدىم قىلىندى.

## «قۇرئانى ـ كەرىم»نىڭ كۆپەيتىلىشى

ھەزرىتى ئۆمەر ۋە ھەزرىتى ئوسمان دەۋرىدىكى فەتىھلەردە ئىسلام دىنى باشقا دۆلەتلەرگە تارقالدى. ھەر خىل مەدەنىيەت، ھەر خىل ئىرق، ھەر خىل تىلدىكى ئىنسانلار مۇسۇلمان بولۇشقا باشلىدى. ھەممە كىشى قۇرئاننى ئوقۇپ ئۆگىنىشنى خالايتتى.

خەلىپە ھەزرىتى ئوسمان مۇسۇلمانلارنىڭ قۇرئاننى توغرا ئۆگىنىپ ئوقۇشىنى كاپالەتكە ئىگە قىلىش ئۈچۈن ھەزرىتى ئەبۇبەكرى زامانىدا كىتاب ھالىتىگە كەلتۈرۈلگەن مۇسھاف (قۇرئان)نى كۆپەيتىشنى قارار قىلدى. يەنە زەيد ئىبنى سابىتنىڭ رىياسەتچىلىكىدە بىر ھەيئەت تەشكىللەپ قۇرئان نۇسخىسىنى كۆچۈرۈپ يېزىپ كۆپەيتتى. كۆچۈرۈپ كۆپەيتىلگەن مۇسھافلاردىن بىرى مەدىنىدە قالدى. باشقىلىرى مەككە، كۇفە، بەسرە، شام (سۈرىيە)، يەمەن ۋە بەھرەيىنگە ئەۋەتىلدى. بۇ مەركەزلەرگە مۇسھاف بىلەن بىرلىكتە بىردىن قۇرئان مۇئەللىمى ئەۋەتىلدى.

## «قۇرئانى ـ كەرىم» ئوقۇشنىڭ پايدىسى

قۇرئانى ـ كەرىم سۆزلەرنىڭ ئەڭ ئۈستۈنى



- قۇرئانى ـ كەرىم پەيغەمبىرىمىزنىڭ ھايات ۋاقتىدا يادلانغان ۋە يېزىپ خاتىرلەنگەن.
- ھەزرىتى ئەبۇبەكرى زامانىدا توپلىنىپ مۇسھاف (كىتاب) ھالىتىگە كەلتۈرۈلگەن.
- ھەزرىتى ئوسمان زامانىدىن باشلاپ كۆپەيتىلىشكە باشلانغان ۋە بىر ھەرپىمۇ ئۆزگەرمىگەن ھالەتتە كۈنىمىزگە قەدەر كەلگەن.

ۋە ئەڭ گۈزىلىدۇر. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز: «سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردىكى ئەڭ ياخشى كىشى قۇرئاننى ئۆگەنگەن ۋە ئۆگەتكەن كىشىدۇر» دېگەن. بۇ سەۋەبتىن قۇرئانغا نىسبەتەن ئەڭ مۇھىم ۋەزىپىمىز ئۇنى ئۆگىنىش، ئوقۇش ۋە باشقىلارغا ئۆگىتىش، ئۇنىڭدىكى ئۆلچەملەرگە رىئايە قىلغان ئاساستا ياشاشتۇر.

قۇرئانى-كەرىم ئوقۇش ئىبادەت ھېسابلىنىدۇ. رەببىمىز قۇرئانى-كەرىمنى ئوقۇپ، ئۇنىڭدىكى ھۆكۈملەرگە بويسۇنغۇچىلارغا جەننەت نېمەتلىرىنى خوشخەۋەر بەرگەن. پەيغەمبىرىمىز قۇرئان ئوقۇغان كىشىلەرنىڭ ئاتا-ئانىلىرىنىڭمۇ قىيامەتتە ئىنتايىن ياخشى مۇكاپاتلارغا ئېرىشىدىغانلىقىنى بىلدۈرگەن.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز قۇرئاننى ئالدىرىماي، تولۇق تەلەپپۇزى بىلەن ئاستا-ئاستا ئوقۇيتتى. ئۈممىتىگىمۇ قۇرئاننى توغرا ۋە گۈزەل ئوقۇشنى تەۋسىيە قىلاتتى. ئۇلاردىن قۇرئاننى كۆپ ئوقۇشنى تەلەپ قىلغان ئىدى. قۇرئاننى گۈزەل ئوقۇغانلارنىڭ پەرىشتىلەر بىلەن بىرلىكتە بولىدىغانلىقىدىن خەۋەر بەرگەن ئىدى. قۇرئاننى ياخشى ئوقۇشتا قىينالغان كىشىلەرگە ئۇلار قىينالسىمۇ ئوقۇشنى داۋاملاشتۇرغانلىقى ئۈچۈن ئىككى ھەسسە كۆپ ساۋابقا ئېرىشىدىغانلىقىنى خوشخەۋەر بەرگەن ئىدى.



**ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:**

«شۈبھىسىزكى، ئاللاھنىڭ كىتابىنى تىلاۋەت قىلىپ تۇرىدىغانلار، نامازنى ئادا قىلىدىغانلار كاسات بولمايدىغان تىجارەتنى ئۈمىد قىلىدۇ. بىز رىزىق قىلىپ بەرگەن نەرسىلەرنى (ئاللاھنىڭ رازىلىقى ئۈچۈن) يوشۇرۇن ۋە ئاشكارا سەرپ قىلىدىغان كىشىلەرگە ئاللاھ ئەجىرلىرىنى تولۇق بېرىدۇ ۋە مەرھەمىتىدىن ئۇلارغا ئاشۇرۇپ بېرىدۇ.»

(فەتىر سۈرىسى 29-30-ئايەتلەر)

**سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:**

«كىمكى قۇرئان ئوقىسا ۋە ئۇنىڭدىكى ھۆكۈملەرگە ئەمەل قىلسا، قىيامەت كۈنى ئۇنىڭ ئاتا-ئانىسىغا تاج كىيدۈرۈلىدۇ. ئۇ تاجنىڭ نۇرى دۇنيادىكى ئۆيلەردىكى قۇياش نۇرىدىن تېخىمۇ پارلاق. بۇ مۇشۇنچىلىك بولغان يەردە، قۇرئانغا ئەمەل قىلىپ ياشىغۇچىلارنىڭ مۇكاپاتىنى ئۆزەڭلار بىر ئويلاپ بېقىڭلار...»

(«سۈنەنى ئەبۇ داۋۇد»، 1-جىلد، 355)

# قۇرئانى-كەرىم ئۆز ئىچىگە ئالغان مەلۇماتلار

قۇرئانى-كەرىمنىڭ ئۆزىگە خاس ئىپادىلەش ئۇسلۇبى بار. قۇرئانى كەرىمدە بىر ئايەت ياكى بىر سۈرە ئىچىدە نۇرغۇن تېمىلار تىلغا ئېلىنغان. ئىنسانلارغا مۇناسىۋەتلىك قىسىملارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بايان قىلىش ئۇسۇلىنى قوللانغان. بىر تەرەپتىن ئىنساننىڭ ئەقلىگە خىتاب قىلسا، يەنە بىر تەرەپتىن ئۇنىڭ كۆڭۈل دۇنياسى ۋە پسىخىك ئەھۋالىغا دىققەت قىلغان. قۇرئاننىڭ غايىسى پەقەتلا خەۋەر، مەلۇمات، بىلىم بېرىش ئەمەس. قۇرئان بىلىمنى ئېتىقادقا، ئېتىقادنى سۆز-ھەرىكەت ۋە گۈزەل ئەخلاققا ئايلاندۇرۇشنى مەقسەت قىلىدۇ.

قۇرئانى-كەرىم ئىنساننى ئەڭ ئاۋۋال توغرا ئېتىقادقا ئىگە قىلىش ئۈچۈن تىرىشىدۇ. بىزگە دۇنيادا ياشاش غايىمىزنى ئۆگىتىدۇ. ئاللاھنى تونۇتىدۇ. ئۆزىمىزگە، ئاتا-ئانىمىزغا، باشقا ئىنسانلارغا ۋە جانلىق-جانسىز پۈتكۈل مەخلۇقاتلارغا قانداق مۇئامىلە قىلىشىمىز ھەققىدە يول كۆرسىتىدۇ.

قۇرئانى-كەرىمدە ئەڭ كۆپ تەكىتلەنگەن مەلۇماتلار ئىمان ئاساسلىرى، ئىبادەت ۋە ئەخلاقىي پىرىنسىپلاردۇر. ئۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە ئىجتىمائىي مۇناسىۋەتلەردە بىزگە يول كۆرسىتىدىغان نۇرغۇنلىغان ئايەتلەر بار. پەيغەمبەر قىسسىلىرى، ئۆتمۈشتىكى قەۋملەرنىڭ بېشىغا كەلگەن ۋەقەلەر بۇلاردىن ساۋاق، ئىبرەت ئېلىشىمىز ئۈچۈن بايان قىلىنغان.

قۇرئانى-كەرىمنى تەتقىق قىلغان ۋاقتىمىزدا ئۇنىڭ ئاساسلىقى تۆۋەندىكى تېمىلارنى چۆرىدىگەن ھالدا بىزگە رەھبەرلىك قىلغانلىقىنى كۆرىمىز:

**قۇرئانى-كەرىمدىكى ئاساسلىق تېمىلار**

- ئىمان ئاساسلىرى
- ئىبادەتلەر
- ئەخلاقىي پرىنسىپلار
- ھالال ۋە ھارام
- ئىجتىمائىي مۇناسىۋەتلەر
- دۇئا
- يارىتىلىش ۋە كائىنات
- پەيغەمبەرلەر ۋە ئۆتمۈشتىكى قەۋملەر

## ئىمان ئاساسلىرى

قۇرئانى كەرىمنىڭ ئەڭ مۇھىم ئالاھىدىلىكى بىزگە رەببىمىزنى تونۇتىشىدۇر. ئۇ بىزگە ئاللاھنىڭ بارلىقى ۋە بىرلىكىنى بايان قىلىدۇ. ئۇنى ئىسىملىرى ۋە سۈپەتلىرى بىلەن تونۇتىدۇ.

قۇرئان بىزگە ئۆگەتكەن ئىمان ئاساسلىرىنىڭ ھەممىسى ئاللاھقا ئىمان بىلەن مۇناسىۋەتلىك. يەنى قۇرئاننىڭ نەزىرىدە ئىمان ئاساسلىرى بىر پۈتۈندۇر. ئاللاھقا ئىمان ئېيتقان كىشىلەر ئۇنىڭ پەرىشتىلىرى، ئەۋەتكەن كىتابلىرى، پەيغەمبەرلىرى ۋە ئاخىرەت كۈنىگىمۇ ئىمان ئېيتىدۇ. ھەر ئىشنىڭ ئاللاھنىڭ تەقدىرى ۋە ئىرادىسى بىلەن بولغانلىقىغا ئىشىنىدۇ.

## ئىبادەتلەر



قۇرئانى كەرىم بىزگە ئاللاھقا قۇللۇق قىلىشنى بۇيرۇيدۇ. ئىبادەتلەرنى تەپسىلىي چۈشەندۈرۈشنىڭ ئورنىغا ئىبادەتلەرنىڭ ئاساسلىق پرىنسىپلىرىنى ئوتتۇرىغا قويىدۇ. ئىبادەتلەر بىلەن ئىمان ئوتتۇرىسىدىكى زىچ مۇناسىۋەتكە دىققىتىمىزنى تارتىدۇ. ئىبادەتلەرنىڭ كۆز-كۆز قىلىنماسلىقى، رىياخورلۇقتىن يىراق بولۇشى، پەقەت ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىش ئۈچۈنلا قىلىنىشى كېرەكلىكىنى بىلدۈرىدۇ. ئاللاھتىن باشقىسىغا قۇللۇق قىلىشنىڭ خاتا ئىكەنلىكىنى ھەر خىل مىساللار بىلەن كۆرسىتىدۇ.

قۇرئانى كەرىمدە ناماز، زاكات، روزا ۋە ھەج قاتارلىق ئىبادەتلەر ئالاھىدە تەكىتلەنگەن. رەببىمىزنى رازى قىلىدىغان ھەر خىل سۆز-ھەرىكەت ياخشى بىر بەندە بولۇشنىڭ ئالامىتى سۈپىتىدە قوبۇل قىلىنغان. ئىنسانىيەتكە پايدىلىق بولغان خىزمەتلەر، تەبەسسۇم، شىرىن سۆز ۋە كۆڭۈل ئېلىش قاتارلىقلارمۇ ئىبادەتلەر دائىرىسىدە تىلغا ئېلىنغان.



## ئەخلاقىي پرىنسىپلار

قۇرئانى كەرىم گۈزەل ئەخلاققا ئالاھىدە ئەھمىيەت بېرىدۇ. ھەممە كىشىنى گۈزەل ئەخلاقلىق بولۇشنى، گۈزەل ئەخلاقنى تۇرمۇشنىڭ بارلىق ساھەلىرىگە يېتەكچى قىلىشنى مەقسەت قىلىدۇ. شۇڭا قۇرئاننىڭ نۇرغۇن ئايەتلىرىدە ئەخلاقىي پرىنسىپلار بايان قىلىنغان. ئىنسانلارنى ياخشىلىققا، گۈزەللىككە ۋە دۇرۇستلۇققا بۇيرىغان. ئاتا-ئانىغا ياخشىلىق قىلىش، ئۇرۇق-تۇغقانلارغا، پېقىرلارغا، بىچارە يوقسۇللارغا ياردەم قىلىشقا بۇيرىغان. ئىسراپخورلۇق، باشقىلارنىڭ مېلى ۋە جېنىغا قەست قىلىش، زىيان سېلىشنى مەنئى قىلغان. ۋەدىگە ۋاپا قىلىشنى، ئىشەنچلىك بولۇشنى ۋە كىشىلەر ئارا ئىناق-ئىتتىپاق ياشاش قاتارلىق گۈزەل ئەخلاق پرىنسىپلىرىنى داۋاملىق تىلغا ئېلىپ، بۇ گۈزەل سۆز-ھەرىكەتلەرنىڭ ئىنسانلارنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە بەخت-سائادەتكە ئېرىشتۈرىدىغانلىقىنى ئالاھىدە تەكىتلىگەن.

## يارىتىلىش ۋە كائىنات

قۇرئانى ـ كەرىم ئىنسان، مەۋجۇدات ۋە كائىناتنىڭ يارىتىلىشىغا دىققىتىمىزنى تارتىدۇ. ئىنساننى يارىتىلىش ۋە يارىتىلىشنىڭ غايىسى ھەققىدە تەپەككۇر قىلىشقا دەۋەت قىلىدۇ. ئاللاھتائالانىڭ بۇ ئالەمنى يوقتىن بارلىققا كەلتۈرگەنلىكىنى داۋاملىق تەكىتلەيدۇ.

قۇرئاندا كائىناتتىكى مۇكەممەل تەرتىپ، قائىدە ـ قانۇنىيەتلەر بايان قىلىنغان. ئىنسانلار، ھايۋاناتلار، ئۆسۈملۈكلەر، ئاسمان ـ زېمىن، قۇياش، ئاي قاتارلىق سان ـ ساناقسىز مەۋجۇداتلارنىڭ يارىتىلىشىغا دىققەت تارتىلغان. كائىناتتىكى ھەر بىر مەۋجۇداتنىڭ يارىتىلىشىدا ئاللاھنىڭ بارلىقى ۋە بىرلىكىنى كۆرسىتىدىغان دەلىللەرنىڭ بارلىقى تەكىتلەنگەن. بۇلارنى دىققەت بىلەن كۆزىتىشىمىز ۋە ئاللاھتائالانىڭ چەكسىز كۈچ ـ قۇدرىتى، مەرھەمىتىنى ھېس قىلىشىمىز تەلەپ قىلىنغان.



## دۇئا

دۇئا ئىبادەتنىڭ ماھىيىتىدۇر. قىلغان دۇئالىرىمىز بىلەن رەببىمىزگە شۈكۈر قىلىمىز. بېشىمىزغا كۈن چۈشكەندە، قىيىنچىلىققا دۇچ كەلگەندە، كۆڭلىمىز يېرىم بولۇپ، ئىچىمىز سىقىلغاندا ئاللاھنىڭ رەھمەت ۋە مەغپىرىتىنى تەلەپ قىلىپ يالۋۇرىمىز، قولىمىزنى كۆتىرىپ، ئۇنىڭدىن ياردەم تىلەيمىز. ئۇلۇغ رەببىمىزنىڭ رەھمىتى ۋە ئەپۇسىغا سىغىنىمىز.

قۇرئانى ـ كەرىمدە ئەڭ مۇھىمى پەيغەمبەرلەرنىڭ دۇئاسى بولۇش بىلەن بىرگە چىن كۆڭۈلدىن، سەممىي قىلىنغان دۇئا مىساللىرى خېلى كۆپ بار. رەببىمىز قۇرئانى ـ كەرىمدە بىزگە ئۆزىگە قانداق دۇئا قىلىشىمىزنى ئۆگىتىدۇ. پەقەت يېگانە ئاللاھقىلا دۇئا قىلىش كېرەكلىكى، دۇئالارنى پەقەت ئاللاھنىڭلا قوبۇل قىلىدىغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ.

## هالال ۋە هارام

دىنىمىزدا چەكلەنمىگەن سۆز، ئىش-هەرىكەتلەر «هالال»، چەكلەنگەنلىرى بولسا «هارام» دەپ ئاتىلىدۇ. قۇرئانى-كەرىم هالال-هارام سۆز-هەرىكەتلەرنى چۈشەندۈرىدۇ. ئىنسانلارغا پايدىلىق، ياخشى ۋە پاكىز نەرسىلەرنىڭ هالال ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدۇ. هالال نەرسىلەرنىڭ ئىنسانلارنىڭ ئېهتىياجىغا يېتىدىغانلىقى، ئاللاھ هالال قىلغان نەرسىلەرنى هېچكىمنىڭ هارام قىلالمايدىغانلىقىنى تەكىتلەيدۇ. قان، چوشقا گۆشى، ئۆزى ئۆلۈپ قالغان هايۋاننىڭ گۆشى، ئىسپىرتلىق ئىچىملىك قاتارلىق زىيانلىق نەرسىلەرنى يەپ-ئىچىشنى چەكلەيدۇ. ئىنسانلارنىڭ خاتىرجەملىكى، ئارامىنى بۇزىدىغان، بەختەتلىكنى يوق قىلىدىغان ئالدامچىلىق،ساختىپەزلىك، ئوغرىلىق، جازانىخورلۇق، قىمار ۋە پارىخورلۇق قاتارلىق ناهەق كىرىم قىلىش يوللىرىنى چەكلەيدۇ، يەنى هارام قىلىدۇ. بۇ خىل هارام قىلمىشلارنى ئاللاھ ۋە جەمئىيەتكە قىلىنغان چوڭ گۇناهلار قاتارىدا هېسابلايدۇ. تارازىدا ساختىپەزلىك قىلىپ كىشىلەرنىڭ هەققىنى يەپ كەتكەنلەرنىڭ بېشىغا كەلگەن ئېچىنىشلىق ئاقىۋەتلەرنى مىسال كۆرسىتىش ئارقىلىق پۈتكۈل ئىنسانىيەتنى ئاگاهلاندۇرىدۇ.

## ئىجتىمائىي مۇناسىۋەتلەر

قۇرئانى-كەرىمنىڭ ئاساسلىق نىشانى ساغلام ئېتىقاد، توغرا بىلىم ۋە گۈزەل ئەخلاقا ئىگە شەخسلەرنى يېتىشتۈرۈپ چىقىش، مۇشۇنداق شەخسلەردىن تەركىپ تاپقان ئەخلاقلىق، ساپالىق بىر جەمئىيەت قۇرۇپ چىقىشتىن ئىبارەتتۇر. قۇرئان كىشىلەر ئارا ئىجتىمائىي مۇناسىۋەتلەرنى تەرتىپلەيدىغان قائىدە-نىزام ۋە پرىنسىپلارنى ئوتتۇرىغا قويىدۇ. بۇ سەۋەپتىن قۇرئاندا ئۆيلىنىش، ئاجرىشىش، تىجارەت، ئېلىم-سېتىم، مىراس، رەھبەرلىك ۋە مائارىپ قاتارلىق ئىجتىمائىي مۇناسىۋەتلەرنى رەتكە سالىدىغان نۇرغۇنلىغان ئايەتلەر بار. قۇرئاندا ئىجتىمائىي قائىدە-نىزاملارنى ئوتتۇرىغا قويغان بۇ ئايەتلەر بىلەن بىرگە يەنە شەخس ۋە جەمئىيەتكە زىيان سالغان كىشىلەرگە بېرىلىدىغان جازالارمۇ بار. ئادەم ئۆلتۈرۈش، ئوغرىلىق قىلىش، كىشىلەرنىڭ ئىپپەت-نومۇسىغا چېقىلىش ياكى بوھتان چاپلاش قاتارلىق قىلمىشلار قۇرئاندا چوڭ گۇناھ قاتارىدا هېسابلىنىدۇ. بۇ خىل گۇناھلارنى سادىر قىلغۇچىلارغا قانداق جازا بېرىلىدىغانلىقى ئايەتلەردە بايان قىلىنغان.



## پەيغەمبەرلەر ۋە ئۆتمۈشتىكى قەۋملەر

ئادەم ئەلەيهىسسالام بىلەن باشلانغان ئىنسانىيەت تارىخى ئىبرەتلەر بىلەن تولۇپ تاشقان. قۇرئانى-كەرىم قىيامەتكىچە كېلىدىغان ئىنسانلارغا ئىبرەت بولۇشى ئۈچۈن ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەر ۋە قەۋملەردىن مىساللار بەرگەن. قەۋملەرنىڭ ياخشى ۋە ناچار ئەهۋاللىرىنى بايان قىلغان. ئىنسانلارنىڭ ئۆتمۈشتىن ساۋاق ئېلىپ، ئوخشاش خاتالىقنى قايتا سادىر قىلماسلىقنى تەلەپ قىلغان.



# پەيغەمبىرىمىز ۋە قۇرئانى-كەرىم

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز قۇرئان ئوقۇشنى ئىنتايىن ياخشى كۆرەتتى. قۇرئان ئايەتلىرىنى ئالدىرىماي، تولۇق تەلەپپۇز قىلىپ، تەمكىن ھالدا ئېنىق ئوقۇيتتى. پەيغەمبىرىمىزنىڭ مۇبارەك ئاۋازى ئۆزگىچە گۈزەل ۋە يېقىملىق ئىدى. ئۇ قۇرئان ئوقۇۋاتقاندا ئاۋازىنى ئاڭلىغانلار تەسىرلىنىپ ئۇنىڭغا ئەسىر بولۇپ قالاتتى. بىر قېتىم خۇپتەن نامىزى ۋاقتىدا پەيغەمبىرىمىز «تىن» سۈرىسىنى ئوقۇغان ئىدى. ئۇنى ئاڭلاپ قاتتىق تەسىرلەنگەن بىر ساھابە ئىلگىرى بۇنىڭدىن بەكرەك يېقىملىق بىر ئاۋازنى ئاڭلاپ باقمىغانلىقىنى ئېيتتى.

پەيغەمبىرىمىز بەزىدە ئۇلاغ ئۈستىدە كېتىۋېتىپ قۇرئاننى ئۈنلۈك قىرائەت قىلىپ ئوقۇيتتى. مەككە فەتھى قىلىنغان كۈنى تۆگىسىنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرۇپ كېتىۋېتىپ «فەتىھ» سۈرىسىنىڭ باشتىكى ئايەتلىرىنى ئوقۇغان ئىدى. ئۇنىڭ يېقىملىق ئاۋازى، مۇڭلۇق قىرائىتىنى ئاڭلىغان ساھابىلەر بۇ گۈزەل ئاۋازنىڭ تېخىچە قۇلاق تۈۋىدىن ۋە كۆڭلىدىن كەتمىگەنلىكىنى ئېيتقان ئىدى.

پەيغەمبىرىمىز ئوقىغان ئايەتلەرنى تەپەككۇر قىلاتتى. مەنىسىگە ئۇيغۇن دۇئا قىلاتتى. ئاللاھقا تەسبىھ ئېيتىدىغان ئايەتلەرنى ئوقىغاندا تەسبىھ ئوقۇيتتى. ئاللاھتىن تىلەك تىلەيدىغان ئايەتلەرنى ئوقىغاندا تىلەك تىلەيتتى. بەزىدە بىر ئايەتنى تاڭ ئاتقۇچە تەپەككۇر قىلاتتى. بىر كۈنى كېچىسى **«ئەگەر ئۇلارغا ئازاب قىلساڭ، ئۇلار سېنىڭ بەندىلىرىڭدۇر. (ئۇلارنى خالىغىنىڭچە تەسەررۇپ قىلىسەن)، (ساڭا ھېچ ئەھەدى تەئەررۇز قىلالمايدۇ) ئەگەر ئۇلارغا (يەنى ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى تەۋبە قىلغانلارغا) مەغپىرەت قىلساڭ، سەن (ئىشىڭدا) غالىب، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇرسەن.»** (مائىدە سۈرىسى 118-ئايەت) ئايىتىنى نەچچە قېتىم تەكرارلاپ ئوقىغان، ئاندىن ئۈممىتىگە بولغان شەپقىتى ۋە ئۇلارنىڭ ئازابقا ئۇچرىشىدىن قاتتىق ئەنسىرىگەنلىكى ئۈچۈن ئاللاھتائالاغا يالۋۇرۇپ، ئۈممىتىنى ئەپۇ قىلىشى ئۈچۈن دۇئا قىلغان ئىدى.

پەيغەمبىرىمىز قۇرئان ئايەتلىرىنى ئوقىغاندا

مۇڭلىنىپ، مۇبارەك كۆز ياشلىرى نۇر يۈزىدىن تارامالاپ ئاقاتتى. ساھابىلەرگە قۇرئاننى مۇڭلۇق ئوقۇشنى تەۋسىيە قىلاتتى.

بىر كۈنى ھەزرىتى ئائىشە ئانىمىزدىن:

— پەيغەمبىرىمىزنىڭ سىزنى ئەڭ ھەيران قالدۇرغان ئەھۋالىنى سۆزلەپ بېرەمسىز؟ — دەپ سورالغاندا، ئائىشە ئانىمىز:

— ئۇنىڭ قايسى ھالى كىشىنى ھەيران قالدۇرمايتتىكى؟! — دەپ جاۋاب بەرگەچ تۆۋەندىكى ۋەقەنى بايان قىلدى:

— رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىر كۈنى كېچىسى ئارام ئېلىش ئۈچۈن ياتتى. بىر دەمدىن كېيىن مەندىن رۇخسەت ئېلىپ ئورنىدىن تۇردى. تاھارەت ئېلىپ ناماز ئوقۇشقا باشلىدى. نامازدا يىغلىدى. يىغلا-يىغلا كۆز ياشلىرى مەيدىسىنى ھۆل قىلىۋەتتى. ئاندىن رۇكۇغا ئېگىلدى، يەنە يىغلىدى. سەجدە قىلغاندىمۇ يىغلىدى. سەجدىدىن بېشىنى كۆتۈرگەندىمۇ يەنە يىغلىدى. تاكى ھەزرىتى بىلال كېلىپ بامدات نامىزىغا ئەزان ئوقۇغىچە بولغان ئارىلىقتا بۇ ئەھۋال مۇشۇنداق داۋاملاشتى. بىلال (رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ) پەيغەمبىرىمىزنىڭ يىغلىغانلىقىنى كۆرۈپ:

— ئەي ئاللاھنىڭ ئەلچىسى، ئۆتمۈشتىكى ۋە كەلگۈسىدىكى پۈتكۈل گۇناھلىرىڭىز ئەپۇ قىلىنغان تۇرۇغلۇق، يەنە سىزنى يىغلاتقان نېمىدۇ؟ — دەپ سورىدى.

پەيغەمبىرىمىز:

— ئاللاھقا تېخىمۇ كۆپ شۈكۈر قىلىدىغان بىر بەندە بولمايمەنمۇ؟! — دەپ جاۋاب بەردى.

كېچە ئۆزىگە ۋەھيى كەلگەنلىكىنى، نازىل بولغان بۇ ئايەتلەرنى دىققەت بىلەن ئوقۇش، مۇھاكىمە، تەپەككۇر قىلىش كېرەكلىكىنى ئېيتىپ، مۇنۇ ئايەتلەرنى ئوقۇدى:

**«شۈبھىسىزكى، ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ يارىتىلىشىدا، كېچە بىلەن كۈندۈزنىڭ نۆۋەتلىشىپ تۇرۇشىدا ئەقىل ئىگىلىرى ئۈچۈن، ئەلۋەتتە روشەن دەلىللەر بار. ئۇلار ئۆرە تۇرغاندىمۇ، ياتقاندىمۇ، ئاللاھنى ئەسلەپ تۇرىدۇ، ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ يارىتىلىشى توغرىسىدا پىكىر يۈرگۈزىدۇ. (ئۇلار ئېيتىدۇ) "رەببىمىز! بۇنى بىكار ياراتمىدىڭ. سەن پاكتۇرسەن، بىزنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن."»**
(ئال-ئىمران سۈرىسى 190-191-ئايەتلەر)

پەيغەمبىرىمىز **رامىزان ئېيىدا قۇرئاننى باشقا ئايلارغا قارىغاندا تېخىمۇ كۆپرەك ئوقۇيتتى.** جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام بۇ ئايدا پەيغەمبىرىمىزگە تېخىمۇ كۆپ كېلىپ، مۇشۇ ۋاقىتقىچە نازىل بولغان ئايەتلەرنى ئۆزئارا بىر-بىرىگە ئوقۇپ خەتمە قۇرئان قىلىشاتتى.

پەيغەمبىرىمىز **باشقىلارنىڭ قۇرئان قىرائىتىنى ئاڭلاشنى ياخشى كۆرەتتى**. قۇرئاننى يېقىملىق ئاۋازدا ئوقۇيدىغان ساھابىلەردىن ئۆزىگە قۇرئان ئوقۇپ بېرىشنى تەلەپ قىلاتتى. بىر قېتىم ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا:

— ماڭا قۇرئان ئوقۇپ بەرگىن. — دېدى.

ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد:

— ئەي ئاللاھنىڭ ئەلچىسى، قۇرئانى-كەرىم سىزگە نازىل قىلىنغان تۇرسا، مەن ئوقۇسام قانداق بولىدۇ؟ — دېدى. پەيغەمبىرىمىز بۇ سۆزنى ئاڭلاپ:

— مەن قۇرئان قىرائىتىنى باشقىلاردىن ئاڭلاشنى بەك ياقتۇرىمەن. — دېدى.

ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد «نىسا» سۈرىسىدىن ئوقۇشقا باشلىدى. بۇ سۈرىنىڭ 41-ئايىتى «**بىز ھەر بىر ئۈممەتتىن بىر گۇۋاھچىنى كەلتۈرگەن ۋە (ئى مۇھەممەد!) سېنى بۇلارغا (يەنى ئۈممىتىڭ ئىچىدىكى ئىمانسىزلارغا ۋە گۇناھكارلارغا) گۇۋاھچى قىلىپ كەلتۈرگەن چېغىمىزدا ئۇلارنىڭ ھالى قانداق بولىدۇ؟**» دېگەن يەرگە كەلگەندە پەيغەمبىرىمىز:

— بولدى، توختا! مۇشۇنچىلىك يېتەر. — دېدى.

ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد بۇ گەپنى ئاڭلاپ قىرائەتنى توختاتتى.

بۇ ۋەقەنى بىزگە ئېيتىپ بەرگەن ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد: «مەن قۇرئان تىلاۋەت قىلغاچ

پەيغەمبىرىمىزنىڭ يۈزىگە قارىدىم. ئۇنىڭ مۇبارەك كۆزلىرىدىن ياش ئېقىۋاتقانلىقىنى كۆردۈم» دېگەن.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز **كۈندىلىك تۇرمۇشىدىكى ھەر قانداق ئىشتا قۇرئاننى ئۆلچەم قىلاتتى. قۇرئانغا مۇۋاپىق بىر ھايات ياشايتتى.** ئۇنىڭ بارلىق سۆز-ھەرىكىتى، ئەخلاقى ۋە كۆزقارىشى قۇرئان ئاساسىدا شەكىللەنگەن ئىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئەخلاقىنى سورىغۇچىلارغا مۆمىنلەرنىڭ ئانىسى ھەزرىتى ئائىشە بەرگەن جاۋاب بۇنى ناھايىتى ياخشى ئىپادىلەپ بېرىدۇ:

«سىلەر قۇرئان ئوقۇمامسىلەر؟ پەيغەمبەرنىڭ ئەخلاقى قۇرئان ئىدى.»

ھەزرىتى ئائىشە بۇ سۆزلىرى بىلەن پەيغەمبىرىمىزنىڭ ھەر بىر ھالىتى ۋە ئىش-ھەرىكىتىنىڭ قۇرئانغا ئۇيغۇن ئىكەنلىكى، ئۇنىڭ ياشىغان بىر قۇرئان ئىكەنلىكىنى تەكىتلىگەن. ئۇلۇغ رەببىمىز ئۇنىڭ بۇ ئالاھىدىلىكى سەۋەبىدىن ئۇنى پۈتكۈل ئىنسانىيەتكە ئۆرنەك قىلىپ كۆرسەتكەن.

**قۇرئانى-كەرىم پەقەتلا پەيغەمبىرىمىزنىڭ تۇرمۇشىنى ئەمەس، ئۇنىڭ بىلەن بىللە بولغان مۇسۇلمانلارنىڭ تۇرمۇشىنىمۇ شەكىللەندۈرگەن.** دەسلەپكى دەۋردىكى مۇسۇلمانلار ئۆزىنىڭ شەخسىي تۇرمۇشىدا پۈتۈنلەي قۇرئاننىڭ تەلىۋى بويىچە ياشىغانىدى. ئۇلار پەيغەمبىرىمىزنى ئۆرنەك قىلىپ، قۇرئان ھۆكۈملىرىنىڭ دەسلەپكى ئىجراچىلىرى بولغان ئىدى.



بىر كۈنى ئاخشىمى خۇپتەن نامىزىدىن كېيىن ھەزرىتى ئائىشە ئانىمىز مەسجىدتىن ئۆيگە كەچ قايتقان ئىدى. پەيغەمبىرىمىز ئۇنىڭدىن ئۆيگە نېمىشقا كەچ كەلگەنلىكىنى سورىدى. ھەزرىتى ئائىشە:

- ئەي ئاللاھنىڭ رەسۇلى مەسجىدتە بىر ئادەم بار ئىدى. قۇرئاننى ئۇنىڭدىن بەكرەك مۇڭلۇق، چىرايلىق ئوقىغان ئادەمنى ئاڭلاپ باقمىدىم.

- دېدى.

پەيغەمبىرىمىز قۇرئاننى بۇنچە گۈزەل ئوقىغان كىشىنىڭ كىم ئىكەنلىكىنى بىلىشكە قىزىقىپ، دەرھال مەسجىدكە باردى. ھەزرىتى ئائىشە ئانىمىزمۇ ئۇنىڭغا ئەگىشىپ كېلىۋاتاتتى. پەيغەمبىرىمىز قۇرئان ئوقۇۋاتقان ساھابىنىڭ قىرائىتىنى ئاڭلىغاندىن كېيىن ئائىشە ئانىمىزغا:

- بۇ ئەبۇ ھۇزەيفە ئازاد قىلىۋەتكەن قۇل سالىم. ئۈممىتىمنىڭ ئىچىدە مۇشۇنداق ياخشى بىر بەندىنى بار قىلغان ئاللاھقا ھەمدۇ-سانالار بولسۇن.

- دېدى. (ئىبنى ماجە: «ئىقامەت»، 176)

# سوئاللار

## سۆز ئويۇنى تېپىشمىقى




1. قۇرئانى ـ كەرىمنىڭ ھەممىسنى تولۇق يادلاپ بولغان كىشى
2. قۇرئان ئايەتلىرىنى تەپسىلىي ئىزاھلاپ چۈشەندۈرگەن شەرھلەر
3. ئاللاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن مۇقەددەس كىتابلارنىڭ ئەڭ ئاخىرقىسى
4. قۇرئانى ـ كەرىمنىڭ ئەڭ ئۇزۇن سۈرىسى
5. ئىلاھىي ۋەھيىنى پەيغەمبىرىمىزگە يەتكۈزۈشتە ۋاستىچى بولغان پەرىشتە
6. قۇرئانى ـ كەرىمنىڭ ھەممىسنى ئوقۇپ تاماملاش
7. قۇرئانى ـ كەرىمنىڭ ئالەمشۇمۇللىقى
8. ئىسا ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنغان كىتاب
9. داۋۇد ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنغان مۇقەددەس كىتاب
10. ئاللاھ پەيغەمبەرلىرى ئارقىلىق ئىنسانلارغا ئەۋەتكەن ئۇچۇر، بىلىم، خەۋەرلەر...
11. قۇرئانى ـ كەرىمنىڭ ئەڭ ئاخىرقى سۈرىسى
12. قۇرئانى ـ كەرىمنىڭ ئەڭ باشتىكى سۈرىسى
13. مۇسا ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنغان مۇقەددەس كىتاب
14. قۇرئانى ـ كەرىمنى ئۆزئارا ئوقۇش
15. قۇرئانى ـ كەرىم نازىل بولۇشقا باشلىغان كېچە
16. قۇرئانى ـ كەرىمنىڭ باشقا تىللاردىكى تەرجىمىسى
17. قۇرئانى ـ كەرىمنىڭ يىگىرمە بەتتىن تەركىپ تاپقان ھەر بىر قىسمى

## تۆۋەندىكى جۈملىلەرنى مۇۋاپىق پارچىسى بىلەن قۇراشتۇرۇڭلار

| | | | |
|---|---|---|---|
| 1 | ئۇلۇغ ئاللاھ پەيغەمبەرلىرىگە يەتكۈزمەكچى بولغان خەۋەرلەرنى | | كىرگۈزۈلمەستىن ئەسلى پېتى كۈنىمىزگە قەدەر كەلگەنلىكىگە ئىشىنىمىز. |
| 2 | پەيغەمبەرلەر ۋەھيى ئارقىلىق | | ئۇلۇغ رەببىمىزنىڭ ئەمىر-پەرمانلىرىنى بىلدۈردى. |
| 3 | ئىلاھىي كىتابلاردىكى ئەمىر-پەرمانلارغا رىئايە قىلىپ | | توغرا ۋە گۈزەل تەرەپلىرىنى ئۆزىگە مۇجەسسەم قىلغان. |
| 4 | ئۇلۇغ ئاللاھ نازىل قىلغان مۇقەددەس كىتابلارنىڭ | | ئىنسانلار خاتا ئېتىقادلارغا كىرىپ قالدى. |
| 5 | قۇرئانى-كەرىمنىڭ ھېچقانداق ئۆزگەرتىش | | بىۋاستە ياكى پەرىشتە ۋاستىسى بىلەن بىلدۈردى. |
| 6 | ئىلاھىي كىتابلار بىزگە | | ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىشكە تىرىشىمىز. |
| 7 | ئىلاھىي كىتابلارنىڭ ئەسلى ھالىتى ئۆزگىرىپ كەتسە | | ئالغان مەلۇماتلارنى ئىنسانلارغا يەتكۈزدى. |
| 8 | قۇرئانى-كەرىم ئۆزىدىن ئىلگىرىكى ئىلاھىي كىتابلارنىڭ | | ھەممىسىنى قوبۇل قىلىمىز. |

## ئۆزىمىزنى سىناپ باقايلى

1. پەيغەمبىرىمىز زامانىدا قۇرئانى-كەرىمنى يېزىپ خاتىرىلىگەن كىشىلەر قانداق نام بىلەن ئاتالغان؟
ئا) ساھابە
ئە) مۇھاجىر
ب) ۋەھيى كاتىپى
ت) ئەنسار

2. تۆۋەندىكى بايانلاردىن قايسىسىنى قۇرئان ھەققىدە دېگىلى بولمايدۇ؟
ئا) جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ۋاستىسى بىلەن ۋەھيى قىلىنغان.
ئە) ئەرەپچە نازىل قىلىنغان.
ب) مىراج كېچىسى نازىل بولۇشقا باشلىغان.
ت) كۈنىمىزگە قەدەر ئۆزگەرمەي كەلگەن.

3. «لوقمان ئەلەيھىسسالام ئوغلىغا نەسىھەت قىلىپ: "ئى ئوغۇلچىقىم، ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرمىگىن، شېرىك كەلتۈرۈش ھەقىقەتەن زور گۇناھتۇر" دېدى. "ئى ئوغۇلچىقىم! نامازنى (ۋاقتىدا تەئدىل ئەركان بىلەن) ئوقۇغىن، كىشىلەرنى ياخشىلىققا بۇيرۇغىن، يامانلىقتىن توسقىن، ساڭا يەتكەن كۈلپەتلەرگە سەۋر قىلغىن (چۈنكى ھەقىقەتكە دەۋەت قىلغۇچى ئەزىيەتلەرگە ئۇچرايدۇ)، بۇ ھەقىقەتەن قىلىشقا ئىرادە تىكلەشكە تېگىشلىك ئىشلاردىندۇر" دېگەن ئىدى.» (لوقمان سۈرىسى 14-17-ئايەتلەر)
تۆۋەندىكىلەردىن قايسىسى يۇقىرىقى ئايەتنىڭ مەزمۇنىغا ئاساسلانغاندا خاتا ھەرىكەت بولۇپ ھېسابلىنىدۇ؟
ئا) بېشىغا كۈن چۈشكەندە سەۋر قىلالماسلىق
ئە) يالغان گەپ قىلغان كىشىگە راستچىللىقنى تەۋسىيە قىلىش
ب) ۋاقتى كىرىشى بىلەنلا ناماز ئوقۇش
ت) ئاللاھقا باشقا ئىلاھلارنى شېرىك قىلماسلىق

4.
I. يادلاش ئاسان بولغان.
II. يېزىپ خاتىرلەنگەن.
III. ۋەھيى كېلىشكە سەۋەپ بولغان ۋەقەلەر ھەممىسى بىراقلا يۈز بەرمىگەن.
يۇقىرىدىكىلەر تۆۋەندىكىلەردىن قايسىسىنىڭ سەۋەبى بولۇشى مۇمكىن؟
ئا) قۇرئانى-كەرىمنىڭ پارچە-پارچە نازىل بولۇشى
ئە) قۇرئاننىڭ ئەرەپچە نازىل قىلىنىشى
ب) قۇرئاننىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنىشى
ت) قۇرئاننىڭ جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام تەرىپىدىن يەتكۈزۈلۈشى

5. قۇرئانى-كەرىمنىڭ ئەۋەتىلىشىدىكى ئەڭ مۇھىم مەقسەت نېمە؟
ئا) نامازدا ئوقۇش
ئە) مۆمىنلەرنى بىرلەشتۈرۈش
ب) ۋاپات بولغانلارغا ئوقۇش
ت) ھاياتىمىزدا تەدبىقلاش، ئەمەلىيەتكە ئايلاندۇرۇش

6. تۆۋەندىكىلەردىن قايسىسى مۇقەددەس كىتابلارنىڭ ئەۋەتىلىش مەقسەتلىرىدىن ئەمەس؟
ئا) ئەمىر-پەرمانلارنى ئىنسانلارغا بىلدۈرۈش
ئە) ئېنسىكلوپېدىيەلىك مەلۇماتلارنى بېرىش
ب) ئەخلاقىي ھۆكۈملەرنى ئوتتۇرىغا قويۇش
ت) ئاخىرەتكە مۇناسىۋەتلىك ئۇچۇرلارنى بېرىش

## ? تۆۋەندىكى بوشلۇقلارنى تىرناق ئىچىدىكى مۇۋاپىق سۆزلەرنى تاللاپ تولدۇرۇڭلار

**(ئاللاھنىڭ / قۇرئاننى / نۇرنى / ھۆكۈملەرگە / تەۋرات / كىشىلەرگە / قوغدايمىز / بۆلۈم-بۆلۈم / كىتابلارنى / تاج / ئىنجىلنى / توغرا)**

1. «تەۋراتنى ئېتىراپ قىلغۇچى ئىسا ئىبنى مەريەمنى ئەۋەتتۇق، ئۇنىڭغا ھىدايەت بىلەن ...... ئۆز ئىچىگە ئالغان ........... ئاتا قىلدۇق.» (مائىدە سۈرىسى 46-ئايەت)
2. «......... ھەقىقەتەن بىز نازىل قىلدۇق ۋە چوقۇم ئۇنى بىز............» (ھىجر سۈرىسى 9-ئايەت)
3. «(ئى مۇھەممەد!) ئۆزىدىن ئىلگىرىكى.......... تەستىق قىلغۇچى ھەق كىتابنى يەنى قۇرئاننى ئاللاھ ساڭا نازىل قىلدى. ئىلگىرى كىشىلەرگە يول كۆرسەتكۈچى قىلىپ ...... بىلەن ئىنجىلنى نازىل قىلغان ئىدى.» (ئال-ئىمران سۈرىسى 3-ئايەت)
4. «قۇرئاننى ........ دانە-دانە ئوقۇپ بېرىشىڭ ئۈچۈن ئۇنى ........... نازىل قىلدۇق، ئۇنى تەدرىجى نازىل قىلدۇق.» (ئىسرا سۈرىسى 106-ئايەت)
5. «سىلەرگە ئىككى مۇھىم نەرسىنى مىراس قالدۇرىمەن. بۇلارنىڭ بىرى ........... كىتابى قۇرئاندۇر. ئۇ ئاللاھنىڭ ئارغامچىسىدۇر. ئۇنىڭغا مەھكەم ئېسىلغان كىشى ........ يولدا ماڭىدۇ. ئۇنى تاشلاپ قويغان كىشى ئېزىقىپ كېتىدۇ.» (مۇسلىم: «فەزائىلۇس-ساھابە»، 37)
6. «كىمكى قۇرئان ئوقۇسا ۋە ئۇنىڭدىكى ........... ئەمەل قىلسا، قىيامەت كۈنى ئۇنىڭ ئاتا-ئانىسىغا ....... كىيدۈرۈلىدۇ. ئۇ تاجنىڭ نۇرى دۇنيادىكى قۇياش نۇرىدىن تېخىمۇ پارلاق. بۇ مۇشۇنچىلىك بولغان يەردە، قۇرئانغا ئەمەل قىلىپ ياشىغۇچىلارنىڭ مۇكاپاتىنى ئۆزەڭلار بىر ئويلاپ بېقىڭلار...» («سۇنەنى ئەبۇ داۋۇد»، 1-جىلد، 355)

# جاۋابلار

## سۆز ئويۇنى تېپىشمىقى





## تۆۋەندىكى جۈملىلەرنى مۇۋاپىق پارچىسى بىلەن قۇراشتۇرۇڭلار



| | | | |
|---|---|---|---|
| 1 | ئۇلۇغ ئاللاھ پەيغەمبەرلىرىگە يەتكۈزمەكچى بولغان خەۋەرلەرنى | 5 | كىرگۈزۈلمەستىن ئەسلى پېتى كۈنىمىزگە قەدەر كەلگەنلىكىگە ئىشىنىمىز. |
| 2 | پەيغەمبەرلەر ۋەھيى ئارقىلىق | 6 | ئۇلۇغ رەببىمىزنىڭ ئەمىر-پەرمانلىرىنى بىلدۈرىدۇ. |
| 3 | ئىلاھىي كىتابلاردىكى ئەمىر-پەرمانلارغا رىئايە قىلىپ | 8 | توغرا ۋە گۈزەل تەرەپلىرىنى ئۆزىگە مۇجەسسەم قىلغان. |
| 4 | ئۇلۇغ ئاللاھ نازىل قىلغان مۇقەددەس كىتابلارنىڭ | 7 | ئىنسانلار خاتا ئېتىقادلارغا كىرىپ قالىدۇ. |
| 5 | قۇرئانى-كەرىمنىڭ ھېچقانداق ئۆزگەرتىش | 1 | بىۋاستە ياكى پەرىشتە ۋاستىسى بىلەن بىلدۈرىدۇ. |
| 6 | ئىلاھىي كىتابلار بىزگە | 3 | ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىشكە تىرىشىمىز. |
| 7 | ئىلاھىي كىتابلارنىڭ ئەسلى ھالىتى ئۆزگىرىپ كەتسە | 2 | ئالغان مەلۇماتلارنى ئىنسانلارغا يەتكۈزىدۇ. |
| 8 | قۇرئانى-كەرىم ئۆزىدىن ئىلگىرىكى ئىلاھىي كىتابلارنىڭ | 4 | ھەممىسىنى قوبۇل قىلىمىز. |



## ئۆزىمىزنى سىناپ باقايلى

1. ب
2. ب
3. ئا
4. ئا
5. ت
6. ئە

## بوش ئورۇنلارنى تولدۇرۇڭلار

1. نۇرنى، ئىنجىلنى
2. قۇرئاننى، قوغدايمىز
3. كىتابلارنى، تەۋرات
4. كىشىلەرگە، بۆلۈم-بۆلۈم
5. ئاللاھنىڭ، توغرا
6. ھۆكۈملەرگە، تاج





ئۆرنەك ئىنسانلار

# پەيغەمبەرلەرگە ئىشىنىش

- پەيغەمبەرلەر ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ سۈپەتلىرى
- پەيغەمبەرلەرنىڭ ئورتاق چاقىرىقى
- پەيغەمبەرلەرگە ئىمان ئېيتىش ئارقىلىق ئېرىشكەنلىرىمىز
- پەيغەمبەرلەرنىڭ ھاياتىدا بىز ئۈچۈن ئەڭ گۈزەل ئۈرنەك بار
- پەيغەمبىرىمىز ۋە پەيغەمبەرلەر





# پەيغەمبەرلەر (ئاللاھنىڭ ئەلچىلىرى)

ھۈسەيىنگە دىن دەرسىدە «پەيغەمبەرلىك» تېمىسىنى ئۆگىنىپ كېلىش تاپشۇرۇقى بېرىلگەن ئىدى. ھۈسەيىن بىر قانچە كىتابتىن پايدىلىنىپ پۇختا تەييارلىق قىلمىسا بولمايتتى. چۈنكى ساۋاقداشلىرى ئۇنىڭغا بۇ ھەقتە خالىغانچە سوئال سورايتتى. دەرس باشلىنىشى بىلەنلا تۇنجى سوئالنى مۇئەللىم سورىدى:

– ھۈسەيىن، قېنى دەپ باق، پەيغەمبەر دېگەننىڭ مەنىسى نېمە؟

– پەيغەمبەر ئاللاھنىڭ ئەمر-پەرمانلىرىنى ئىنسانلارغا يەتكۈزۈدىغان كىشى دېگەنلىكتۇر. – دەپ جاۋاب بەردى ھۈسەيىن.

مۇئەللىمگە بۇ جاۋاب ياردى. ساۋاقداشلارغا قاراپ:

– ساۋاقداشلار، ئەمدى سوئال سوراش نۆۋىتى سىلەردە. ھۈسەيىندىن خالىغان سوئالنى



سورىساڭلار بولىدۇ. سىلەرنىڭ بۇ تېمىغا قانچىلىك قىزىقىدىغانلىقىڭلارغا بىر قاراپ باقايلى. - دېدى.

سۇلايمان سوئال سورىدى:

- خالىغان ئادەم پەيغەمبەر بولالامدۇ؟

ھۈسەيىن ئۇنىڭ سوئالىغا مۇنداق جاۋاب بەردى:

- پەيغەمبەرلىك كۆپ تىرىشىپ ئىشلەش ياكى كۆپ ئىبادەت قىلىش ئارقىلىق ئېرىشكىلى بولىدىغان بىر كەسىپ ئەمەس. ئاللاھ بەندىلىرى ئارىسىدىن ئۆزى مۇۋاپىق كۆرگەن ئادەمنى پەيغەمبەر قىلىپ تاللايدۇ. پەيغەمبەرلىك بىر ئېغىر ۋەزىپە بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇلۇغ رەببىمىز بۇ ۋەزىپىنى ئەڭ ياخشى ئادا قىلالايدىغان كىشىلەرگە بەرگەن.

ئەخمەت قولىنى كۆتۈردى:

- پەيغەمبەرلىك خانلىق ياكى پادىشاھلىققا ئوخشاش دادىدىن ئوغلىغا مىراس قالامدۇ؟

- قەتئىي بۇنداق بىر قائىدە يوق. ئەمما تارىختا ئۆزىدىن كېيىن بۇ ۋەزىپىنى ئوغلى ئۆز ئۈستىگە ئالغان پەيغەمبەرلەر ئۆتكەن. مەسىلەن: ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن ئوغلى ئىسمائىل بىلەن ئىسھاق پەيغەمبەر بولغان. ياقوب ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن ئوغلى يۇسۇف ئەلەيھىسسالام، داۋۇد ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن ئوغلى سۇلايمان ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولغان. ئەمما بۇ پەيغەمبەرلىك دادىدىن بالىغا مىراس قالىدىغانلىقى ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى ئاللاھ مۇشۇنداق بولۇشنى ئۇيغۇن كۆرگەنلىكى ئۈچۈن بولغان.

ئامىنە:

- دېمەك، پەيغەمبەرلەرنىڭ بالىلىرىمۇ دادىسىغا ئوخشاش ھەممىسى ياخشى ئادەم بولغان. - دېدى.

- ھەمىشە مۇشۇنداق بولمىغان، - دېدى ھۈسەيىن. خەلقنىڭ ئىچىدىكى بىر تۈركۈم كىشىلەرگە ئوخشاش ئوغلىمۇ ئۆزىگە ئىشەنمىگەن پەيغەمبەرلەر ئۆتكەن تارىختا. مەسىلەن: نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى دادىسىنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى قوبۇل قىلمىغان، توپان بالاسىدا ئاللاھقا ئىمان ئېيتمىغان باشقا ئادەملەرگە ئوخشاش سۇغا غەرق بولۇپ كەتكەن.

زەينەپ:

- پەيغەمبەرلەر چوقۇمكى باي ۋە ئىناۋەتلىك كىشىلەر. ئۇنداق بولمىسا كىشىلەرگە سۆزىنى ئاڭلىتالمايدۇ-دە، - دېدى.

ھۈسەيىن زەينەپكە مۇنداق دەپ ئىنكاس قايتۇردى:

- بىزنىڭ پەيغەمبىرىمىزنىڭ ھاياتىدىن بۇ سوئالنىڭ جاۋابىنى تاپالايمىز. پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئېسىل بىر ئائىلىدىن كېلىپ چىققان. ئەمما باي ئەمەس ئىدى. ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتمىغانلاردىن بەزىلەر ئۇنىڭ پېقىرلىقىنى چىشلەپ تارتىپ: «ئەگەر پەيغەمبەرگە ئېھتىياج بولىدىغان بولسا، چوقۇم بىزنىڭ ئارىمىزدىكى بايلاردىن بىرى پەيغەمبەر بولۇشى كېرەك!» دەيتتى. ئاللاھنىڭ ئەمر-پەرمانلىرىنى ئېلىپ كەلگۈچى پەرىشتىنىڭ بىر پېقىرنىڭ كۆزىگە كۆرۈنۈشىگە ئەقلى يەتمەيتتى. ھالبۇكى، پەيغەمبەرلىكتىن ئىبارەت بىر ئۇلۇغ ۋەزىپىنىڭ يېنىدا مال-مۈلۈكنىڭ قانچىلىك قىممىتى بولسۇنكى؟!

ئابدۇراھمان:

- پەيغەمبەرلەرنىڭ سانىنى بىلەمسەن؟ - دەپ سورىدى.

- قۇرئانى-كەرىمدە 25 نەپەر پەيغەمبەرنىڭ ئىسمى تىلغا ئېلىنغان.- دېدى ھۈسەيىن.

مۇئەللىم ھۈسەيىننىڭ سۆزىگە مۇنۇلارنى قوشۇمچە قىلدى:

- ئىنسانىيەت تارىخىدا نۇرغۇن پەيغەمبەرلەر كېلىپ كەتكەن. قۇرئانى-كەرىمدە ئىسمى تىلغا ئېلىنغان پەيغەمبەرلەرنىڭ بىر قىسمى دادا-بالا ياكى ئۇرۇق-تۇغقان پەيغەمبەرلەردۇر. ئۇنداقتا بۇ پەيغەمبەرلەر ئەرەپ يېرىم ئارىلىدا ۋە مۇئەييەن بىر دەۋردە ۋەزىپىلەندۈرۈلگەن كىشىلەردۇر. شۈبھىسىزكى، باشقا قىتئەلەردىكى ئىنسانلارغىمۇ پەيغەمبەر ئەۋەتىلگەن. پەيغەمبىرىمىز پۈتكۈل پەيغەمبەرلەر سانىنىڭ بىر يۈز يىگىرمە تۆت مىڭ ئىكەنلىكىنى ئېيتقان.

ئائىشە مۇنداق دەپ سورىدى:

- پۈتكۈل پەيغەمبەرلەرگە قۇرئانى-كەرىم

بېرىلگەنمۇ؟

ھۈسەيىن كۈلدى:

— سوئال خاتا. قۇرئانى-كەرىم بىزنىڭ پەيغەمبىرىمىزگە نازىل قىلىنغان كىتابنىڭ ئىسمىدۇر. شۇڭا «بارلىق پەيغەمبەرلەرگە قۇرئانى-كەرىمگە ئوخشاش بىر كىتاب نازىل قىلىنغانمۇ؟» دەپ سورىشىڭىز كېرەك. بۇ سوئالغا بېرىدىغان جاۋابىم: ياق! كىتاب بېرىلگەن پەيغەمبەرلەر ۋە ئۇ كىتابلارنىڭ ئىسىملىرىنى «كىتابلارغا ئىشىنىش» دەرسىدە ئۆگىنىپ بولغان ئىدۇق.

ئەلى:

— خرىستىئانلار، يەھۇدىيلار بىزنىڭ پەيغەمبىرىمىزگە ئىمان ئېيتمايدۇ. بىزمۇ ئۇلارنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىمان ئېيتمىساق بولمامدۇ؟ — دەپ سورىشى بىلەن ھۈسەيىن دەرھال جاۋاب بېرەلمەي قالدى. ھۈسەيىنگە مۇئەللىمنىڭ ياردىمى ئۈلگۈرۈپ كەلدى:

— ئۇلار بىلەن بىزنىڭ ئارىمىزدىكى ئەڭ مۇھىم پەرقلەردىن بىرى مانا مۇشۇ، ساۋاقداشلار. — دەپ سۆزگە باشلىدى مۇئەللىم. «بىز ئۇلارنىڭ پەيغەمبەرلىرىگە ئىمان ئېيتىمىز. چۈنكى، قۇرئانى-كەرىمدە باشقا پەيغەمبەرلەر بىلەن بىرلىكتە مۇسا ئەلەيھىسسالام ۋە ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىسمى تىلغا ئېلىنغان، ھاياتى بايان قىلىنغان. بۇ ھەقتە ئۇلار بىلەن ساڭا بېقىپ مەن دەپ تالاش-تارتىش قىلىش توغرا ئەمەس. بىز پەيغەمبەرلەر ئارىسىدا ئايرىمچىلىق قىلماستىن ھەممىسىگە ئىمان ئېيتىمىز.»

فاتىمە:

— ئەڭ ئۇلۇغ پەيغەمبەر كىم؟ — دەپ سورىدى.

ھۈسەيىن:

— بىزنىڭ پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام. — دەپ جاۋاب بەردى.

فاتىمە بۇنىڭ سەۋەبىنى بىلىشنى خالايتتى.

— مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام نېمە ئۈچۈن ئەڭ ئۇلۇغ پەيغەمبەر؟ — دەپ سورىدى.

ھۈسەيىن بۇ سوئالغا جاۋاب بېرەلمەيدىغانلىقىنى چۈشىنىپ يېتىپ:

— مۇئەللىم، بۇنى سىز چۈشەندۈرۈپ قويغان بولسىڭىز. — دېدى.

مۇئەللىم مۇنداق دېدى:

— پەيغەمبەرلەرنىڭ ئۇلۇغلۇقى ئۇلارنىڭ قىلغان ئىشى، كۆرەشلىرى، تارتقان جاپا-مۇشەققەتلىرىنىڭ چوڭ-كىچىكلىكىگە قاراپ ئۆلچىنىدۇ.

مەسىلەن: نۇھ ئەلەيھىسسالام قۇرئاندا بايان قىلىنىشىچە، ئۆز قەۋمى ئارىسىدا 950 يىل ياشىغان. ئۇ زامانلاردا ئىنسانلار ئۇزۇن ئۆمۈر كۆرىدىكەن. نۇھ ئەلەيھىسسالام قەۋمىگە ئاللاھنىڭ ئەمر-پەرمانلىرىنى بىلدۈرگەن. ئۇلارنى توغرا يولغا يېتەكلەش ئۈچۈن تىرىشقان. لېكىن ئۇنىڭغا ئىنتايىن ئاز كىشى ئىمان ئېيتقان. ئاخىرىدا ئاللاھقا ئىمان ئېيتمىغان ئىنسانلار توپان بالاسىدا سۇغا غەرق بولۇپ ھالاك بولغان. بىز بۇلارنى بىلىمىز.

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى ئويلاپ باقايلى... ئاللاھقا ئىمان ئېيتىشقا دەۋەت قىلىنغان ئىنسانلار ئۇنى ئوتقا تاشلاپ جازالىماقچى بولغان. لېكىن بۇنىڭغا رۇخسەت قىلمىغان ئاللاھ ئۇ لاۋۇلداپ كۆيىۋاتقان ئوت يالقۇنلىرىنى گۈل باغچىسىغا ئايلاندۇرۇپ، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى ئوتتا كۆيۈشتىن ساقلاپ قۇتقۇزۇپ قالغان.

مۇسا ئەلەيھىسسالام، ئىسا ئەلەيھىسسالام ۋە بىزنىڭ پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام تارتقان جاپا-مۇشەققەتلەرنى سۆزلەپ تۈگەتكىلى بولمايدۇ. ئەمما ئۇلار ئاللاھ يولىدىكى كۆرەشتە تارتقان بۇ جاپا-مۇشەققەتلەرگە قىلچە تىز پۈكمىگەن. ئۇرۇش-تىللاش، تىل-ھاقارەتكە ئۇچرىسىمۇ، ھەتتا ئۆز يۇرتىدىن قوغلانسىمۇ سەۋر-تاقەت قىلىپ تەبلىغنى داۋاملاشتۇرغان.

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەڭ ئۇلۇغ پەيغەمبەر بولۇشىنىڭ مۇھىم سەۋەبلىرى بار:

ئۇ ئەڭ ئاخىرقى پەيغەمبەردۇر.

ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىكى 14 ئەسىردىن بۇيان داۋاملىشىۋاتىدۇ. بۇندىن كېيىنمۇ تاكى قىيامەتكىچە داۋاملىشىدۇ. ئۇ پۈتكۈل ئىنسانلارغا ئەۋەتىلگەن بىر پەيغەمبەردۇر. ھالبۇكى، ئۇنىڭدىن ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەر مۇئەييەن بىر قەۋمگە ئەۋەتىلگەن

ئىدى.

پەيغەمبىرىمىزنىڭ ھەدىسلىرىدىن بىلىشىمىزچە پەيغەمبىرىمىز ئاللاھنىڭ ئەڭ سۆيۈملۈك بەندىسىدۇر.

مەريەم:

- مۇئەللىم، ئەمما بۈگۈن نەچچە يۈز مىليون خرىستىئان دىنى مۇرتى بار. كەلگۈسىدىكى ئەۋلادلارنى ئويلىغىنىمىزدا، ئىسا ئەلەيھىسسالامۇ بىزنىڭ پەيغەمبىرىمىزگە ئوخشاش ئۇلۇغ ئىنسان. - دېدى.

مۇئەللىم مۇنداق دېدى:

- بىر پەيغەمبەر كېلىشى بىلەن، ئۇنىڭدىن ئىلگىرىكى پەيغەمبەرنىڭ ۋەزىپىسى ئاخىرلىشىدۇ. تارىختا ھەمىشە مۇشۇنداق بولۇپ كەلگەن. ئىسا ئەلەيھىسسالامۇ ئۆزىدىن كېيىن بىر پەيغەمبەرنىڭ كېلىدىغانلىقىدىن خەۋەر بەرگەن. كونىمىزدە تېخىچە ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ كەينىدىن مېڭىش گويا توك كەلگەندىن كېيىن مەن شامنىڭ يورۇقىدا ئولتۇراتتىم دېگەنگە ئوخشايدۇ. شۇنداقلا بۇ ئەھۋال ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭمۇ كۆڭلىنى يېرىم قىلىدۇ.

زاكىر قولىنى كۆتىرىپ سوئال سورىدى:

- پەيغەمبەرلەرگە ھەقىقەتەن ئېھتىياج بارمۇ؟ ئەجبا پەيغەمبەرلەر بولمىسا، ئىنسانلار توغرا يولنى تاپالماي قالارمۇ؟

مۇئەللىم ھۈسەيىنگە سەن جاۋاب بەر دېگەندەك ئىشارەت قىلدى. ھۈسەيىن مۇنداق جاۋاب بەردى:

- پەيغەمبەرلەر بولمىسىمۇ ئىنسانلار بەزى ھەقىقەتلەرنى بىلەلەيتتى. گەرچە ئىسمىنى ئاللاھ دەپ ئاتىمىسىمۇ بىر ياراتقۇچىنىڭ بارلىقىنى چۈشىنەلەيتتى. ئەمما ئۇنىڭغا قانداق ئىبادەت قىلىدىغانلىقىنى بىلەلمەيتتى. پەرىشتىلەرنىڭ بارلىقىنى، ئاخىرەت ھاياتى دېيىلگەن ئەبەدىي بىر ھاياتنىڭ بارلىقىنى، ئىنسانلار بۇ دۇنيادا قىلغان-ئەتكەنلىرىدىن ھېساب بېرىدىغانلىقىنى بىلەلمەيتتى. گەرچە بەزى قىلمىشلارنىڭ ناچار، قەبىھ قىلمىش ئىكەنلىكىنى بىلەلىسىمۇ، ئەمما پەيغەمبىرىمىز قىلماڭلار دەپ بۇيرىغان ناچار قىلمىشلارنى ئەقلى بىلەن بىلەلمەيتتى.



ئاللاھ بىزنى ئىنتايىن ياخشى كۆرگەنلىكى ئۈچۈن بۇلارنى بىزگە بىلدۈرسۇن دەپ پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتتى. شۇنىڭ بىلەن بىرگە پەيغەمبەرلەر گۈزەل ئىش-ھەرىكەتلىرى بىلەن ئىنسانلارغا ئۆرنەك بولدى.

رۇقىيە مۇنداق دېدى:

- مەن شۇنداق ئويلايمەنكى، ئەگەر ئاللاھتائالا ئەمىر-پەرمانلىرىنى پەيغەمبەرلەر ئارقىلىق ئەمەس، پەرىشتىلەر ئارقىلىق ئەۋەتكەن بولسا، ئەجبا كىشىلەرنى تېخىمۇ ئىشەندۈرىدىغان بولارمىدى؟

ھۈسەيىن بۇ ئاجايىپ سوئالغا نېمە دەپ جاۋاب بېرىشنى بىر ھازا ئويلانغاندىن كېيىن:

- بۇنى بىز بىلەلمەيمىز. ئەگەر بۇ يول تېخىمۇ ئۈيغۇن بولغان بولسا ئىدى، ئاللاھ شۇنداق قىلغان بولاتتى. - دېدى.

مۇئەللىم بۇ تېمىنى بىر ئاز چۈشەندۈرۈپ ئىزاھلاش كېرەكلىكىنى ھېس قىلىپ مۇنداق دېدى:

- ھۈسەيىننىڭ دېگىنى توغرا. ئەمما بۇ سوئالغا مۇنداق جاۋاب بەرسەكمۇ بولىدۇ: ئاللاھ

ئەگەر ئەمىر-پەرمانلىرىنى پەرىشتىلەر ئارقىلىق ئەۋەتكەن بولسا ئىدى، بەزى ئىنسانلار مۇنداق دېيىشى مۇمكىن ئىدى:

- پەرىشتىلەرنى ھەر ۋاقىت كۆرەلمەيمىز. سوئاللىرىمىزنى خالىغان چاغدا بەھۇزۇر سورالمايمىز. پەرىشتىلەردىن تارتىنغانلىقىمىز ئۈچۈن ئەركىن-ئازادە گەپ قىلالمايمىز. بىر پەرىشتىنىڭ «گۇناھ قىلماڭلار!» دېيىشى ئاسان، چۈنكى پەرىشتىلەر دېمىسىمۇ گۇناھ قىلمايدۇ. بىزگە بۇنداق دېگۈچى ئەگەر بىزگە ئوخشاش بىر ئىنسان بولغان بولسا ئىدى، بىزگە بۇيرىغانلىرىنى ئۆزىمۇ قىلالامتى؟

بۇنداق دېگۈچىلەر بەلكىم يوللۇق ھېسابلىنىشى مۇمكىن. چۈنكى بىر ئىشنى قىل ياكى قىلما دېيىش ئاسان. ئەمما ئۇ ئىشنى ئۆزى شەخسەن تەدبىق قىلىش ئاسان ئەمەس. بۇ سەۋەبتىن رەببىمىز ئەمىر-پەرمانلىرىنى كۆپچىلىكنىڭ ئالدىدا بىجا كەلتۈرەلەيدىغان، ھارام ئىشلاردىن يىراق تۇرىدىغان ۋە ئىنسانلارغا ئۈلگە بولغان پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتكەن.

ئاكىف قولىنى بىر كۆتىرىپ بىر چۈشۈرۈپ، سوئالى بار ئەمما سوراشتىن تارتىنغاندەك ئولتۇراتتى. بۇنى كۆرگەن مۇئەللىم:

- سېنىڭ بىر سوئالىڭ باردەك قىلىدۇ ئاكىف. - دېدى.

- شۇنداق، ئەمما... - دەپ جىمىپ كەتتى ئاكىف.

- سورىغىن بالام، تارتىنما!

- پەيغەمبەرلەر قىلغان خىزمىتى ئۈچۈن ئىش ھەققى، مائاش ئالامتى؟ ئالسا، كىمدىن ئالاتتى؟

مۇئەللىم كۈلۈمسىرىدى. ئاكىف تېخىچە ھودۇقۇپ تۇراتتى. ئەجىبا تايىنى يوق بىر سوئال سوراپ سالدىممۇ-قانداق؟ دېگەندەك خىجىل بولۇپ تەمتىرەپ تۇراتتى. باشقا ئوقۇغۇچىلار مۇئەللىم بۇ سوئالغا نېمە دەپ جاۋاب بېرەركىن دەپ قىزىقىپ قاراپ تۇراتتى. مۇئەللىم:

- ئاپىرىن ئاكىف! - دېدى، قۇرئانى-كەرىمدە بۇ سوئالنىڭ جاۋابى بىر قانچە يەردە بېرىلگەن. پۈتكۈل پەيغەمبەرلەر ئۆزى دىنغا دەۋەت قىلغان ئىنسانلارغا: «مەن سىلەردىن بۇ تەبلىغىم ئۈچۈن ھېچقانداق ئىش ھەققى تەلەپ قىلمايمەن. مېنىڭ مۇكاپاتىمنى ئاللاھ بېرىدۇ» دېگەن. ئاللاھنىڭ مۇكاپات بېرىشى ئۇ بەندىسىدىن رازى بولۇشىدۇر. ئۇلۇغۋار ۋە مەڭگۈلۈك خىزمەتلەر پۇل تېپىش ئۈچۈن قىلىنمىغان خىزمەتلەردۇر.

بۇ ئەسنادا دەرستىن چۈشۈش قوڭغۇرىقى چېلىندى.

مۇئەللىم ھۇسەيىننى دەرسكە ياخشى تەييارلىق قىلىپسەن دەپ رەھمەت ئېيتىپ تەقدىرلىدى. ھۇسەيىن:

- ئەسلىدە مەن سىزگە تەشەككۈر ئېيتسام بولىدۇ مۇئەللىم. بىلگەنلىرىمنىڭ ھەممىسىنى سىزدىن ئۆگەندىم. ماڭا ياردەم قىلمىغان بولسىڭىز تاپشۇرۇقۇمنى ئىشلىيەلمىگەن بولاتتىم. - دېدى.

-م. ياشار كاندەمىر



# يولباشچىمىز

ئاسىيا ۋە ياۋروپا قىتئەسىنى تۇتاشتۇرۇپ تۇرىدىغان ئىستانبۇل بوغۇزى تەڭداشسىز گۈزەلدۇر. مارمارا دېڭىزى بىلەن قارا دېڭىزنى بىر- بىرىگە باغلايدىغان بۇ بوغۇزدىن ھەر كۈنى نەچچە يۈز كېمە، پاراخوت ئۆتۈپ تۇرىدۇ. لېكىن بۇ گۈزەل بوغۇزنىڭ چوڭقۇرلۇقى ھەممە يېرىدە ئوخشاش بولمىغانلىقى ئۈچۈن، پاراخوتلار بەزى جايلاردىن ئۆتكەندە خېيىم-خەتەرگە دۇچ كېلىدۇ. بولۇپمۇ چوڭ يۈك پاراخوتى، نېفت توشۇيدىغان كېمىلەر ۋە يولۇچى پاراخوتلىرى ئىستانبۇل بوغۇزىدىن ئۆتكەندە ئالاھىدە دىققەت قىلىشقا مەجبۇر بولىدۇ. بۇ سەۋەپتىن پاراخوت كاپىتانلىرى بوغۇزدىن ئۆتكەندە بالا-قازا ۋە ۋەقەگە ئۇچرىماسلىق، خادا تاشلارغا، قورۇقلۇققا ئۇسۇپ سالماسلىق ئۈچۈن يولباشچى كاپىتان تەلەپ قىلىدۇ. دېڭىز قاتنىشى، بوغۇزنىڭ چوڭقۇر-تېيىز يەرلىرى ۋە ساھىللارنىڭ ئەھۋالىنى ياخشى بىلىدىغان بىر يولباشچى كاپىتاننىڭ يېتەكچىلىكىدە ئىستانبۇل بوغۇزىدىن بىخەتەر ئۆتىدۇ.

دۇنيا ھاياتى بىر كېمىگە ئوخشايدۇ. بىز ئىنسانلار بۇ كېمىدە روھلار ئالىمىدىن كېلىپ ئاخىرەت يۇرتىغا كېتىۋاتقان يولۇچىلارمىز. ئەگەر بىز ئىستانبۇل بوغۇزىدىن ئۆتمەكچى بولغان بىر پاراخوت كاپىتانى بولغان بولساق، بوغۇزدىن بىخەتەر ئۆتۈش ئۈچۈن يولباشلىغۇچى كاپىتان تەلەپ قىلغان بولاتتۇق. دۇنيادا گۈزەل بىر ھايات ياشاش، جەننەتكە ئېرىشىپ، جەھەننەمدىن قۇتۇلۇش ئۈچۈنمۇ يولباشلىغۇچى كاپىتانلارغا ئېھتىياجىمىز بار. ئاللاھتائالا تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن بۇ يولباشلىغۇچىلار پەيغەمبەرلەردۇر.

ئىنساننىڭ يارىتىلىش غايىسى ئاللاھقا قۇللۇق قىلىش ۋە ئۇنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىشتۇر. دۇنيادا ئىمتىھان بېرىۋاتقان ئادەم بالىسى ئۆزىنى شەيتان

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«پەيغەمبەرلەرنى بىزنىڭ ئەمرىمىز بويىچە (كىشىلەرنى بىزنىڭ دىنىمىزغا) يېتەكلەيدىغان پېشۋالار قىلدۇق.»

(ئەنبىيا سۈرىسى 73-ئايەت)

ۋە يالغانچىلىق، پىخسىقلىق، جېدەلخورلۇق قاتارلىق ناچار قىلمىشلارغا يۆنەلدۈرىدىغان ھېس-تۇيغۇلار بىلەن كۈرەش قىلىشقا مەجبۇردۇر. ئۇلۇغ رەببىمىز ئىنسانلارنى بۇ جاپالىق كۈرەشتە يولباشچىسىز تاشلاپ قويمىغان. ئۇلارغا توغرا يولنى كۆرسەتكەن. توغرا-خاتانى ئايرىش ئۈچۈن ئەقىل بەرگەن. ئۇنىڭدىن باشقا يەنە ئۇلارنىڭ ئىچىدىن يولباشلىغۇچىلارنى ئەۋەتىش ئارقىلىق گۈزەل بىر ھاياتنى قانداق ياشاش كېرەكلىكىنى ئۆرنەك، مىسال بىلەن كۆرسەتكەن.



# پەيغەمبەرلەر ۋە ئۇلارنىڭ سۈپەتلىرى

پەيغەمبەرلەرگە ئىمان ئېيتىش ئىماننىڭ ئالتە ئاساسىدىن بىرىدۇر. پەيغەمبەرلەرگە ئىمان ئېيتقانلىق ئۇلارنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن تاللانغان ئەلچىلەر ئىكەنلىكى، ئۇلار ئېلىپ كەلگەن چاقىرىق ۋە خەۋەرلەرنىڭ توغرا ئىكەنلىكىنى قوبۇل قىلىش دېگەنلىكتۇر. پەيغەمبەرلەرنى ئىنكار قىلغانلىق دىننى ئىنكار قىلغانلىق بولىدۇ. چۈنكى دىننى ئېلىپ كەلگۈچى، ئىلاھىي كىتابلارنى ئۆگەتكۈچى ۋە ئاللاھتىن ئالغان بۇيرۇقلارنى بىزگە يەتكۈزگۈچى پەيغەمبەرلەردۇر.

ئاللاھنىڭ ئەمىر-پەرمانلىرىنى ئىنسانلارغا يەتكۈزۈشكە مەسئۇل قىلىنغان ئەلچىلەر پەيغەمبەر دەپ ئاتىلىدۇ. ئۇلۇغ رەببىمىز تۇنجى ئىنسان ئادەم ئەلەيھىسسالامنى پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەن. ئادەم ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ بۇيرۇقلىرىنى ئىنسانلارغا بىلدۈرگەن. لېكىن ۋاقىت ئۆتكەنسىرى ئىنسانلار ئاللاھ ۋە ئاخىرەتنى ئۇنتۇپ، خاتا يوللارغا كىرىپ قالغان. رەببىمىز ئۇلارنى ئاگاھلاندۇرۇش ئۈچۈن يېڭى پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتكەن. تۇنجى پەيغەمبەر ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن ئەڭ ئاخىرقى پەيغەمبەر مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە قەدەر نۇرغۇن پەيغەمبەرلەر كەلگەن. بىر ھەدىس شەرىفتە يۈز يىگىرمە تۆت مىڭ پەيغەمبەر كەلگەنلىكى تىلغا ئېلىنغان. قۇرئانى-كەرىمدە پەقەتلا 25 نەپەر پەيغەمبەرنىڭ ئىسمى تىلغا ئېلىنغان. رەببىمىز بىزگە بۇ پەيغەمبەرلەرنىڭ ھاياتى ھەققىدە ئىبرەتلىك مەلۇماتلارنى بەرگەن. قۇرئاندا ئىسمى تىلغا ئېلىنغان پەيغەمبەرلەر:

ئادەم ئەلەيھىسسالام، ئىدرىس ئەلەيھىسسالام، نۇھ ئەلەيھىسسالام، ھۇد ئەلەيھىسسالام، سالىھ ئەلەيھىسسالام، لۇت ئەلەيھىسسالام، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام، ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام، ئىسھاق ئەلەيھىسسالام، ياقۇب ئەلەيھىسسالام، يۇسۇف ئەلەيھىسسالام، شۇئەيب ئەلەيھىسسالام، مۇسا ئەلەيھىسسالام، ھارۇن ئەلەيھىسسالام، داۋۇد ئەلەيھىسسالام، سۇلايمان ئەلەيھىسسالام، ئەييۇب ئەلەيھىسسالام، يۇنۇس ئەلەيھىسسالام، ئىلياس ئەلەيھىسسالام، ئەليەسا ئەلەيھىسسالام، زۇلكىفىل ئەلەيھىسسالام، زەكەرىيا ئەلەيھىسسالام، يەھيا ئەلەيھىسسالام، ئىسا ئەلەيھىسسالام ۋە مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم.

ئاللاھتائالا پەيغەمبەرلىرىنى ئىنسانلار ئارىسىدىن تاللىغان. ئۇلارمۇ بىزگە ئوخشاش يەيدۇ، ئىچىدۇ، ئىشلەيدۇ، بىرەر كەسىپ بىلەن شۇغۇللىنىدۇ، توي قىلىپ بالا-چاقىلىق بولىدۇ، ئاغرىپ كېسەل بولىدۇ ۋە دۇنيادىن كېتىدۇ. لېكىن پەيغەمبەرلەر ئاللاھتىن ۋەھيى ئالغانلىقى ئۈچۈن بىزگە ئوخشىمايدۇ. ئۇلار ئاللاھ تەرىپىدىن ئەلچىلىك ۋەزىپىسى ئۈچۈن ئالاھىدە تاللانغان مۇبارەك ئىنسانلاردۇر. ئۇلار ئاللاھنىڭ دىنىنى ئەمەلىيەتكە تەدبىقلاپ ياشاش ۋە ئىنسانلارغا يەتكۈزۈشكە مەسئۇلدۇر.

ئاللاھتائالا پەيغەمبەرلىرىنى تاللىغاندا ئۇلارغا نۇرغۇنلىغان ئۈستۈن قابىلىيەتلەرنى ئاتا قىلىدۇ. بۇ قابىلىيەتلەر سايىسىدا پەيغەمبەرلەر ۋەزىپىسىنى ئەڭ ياخشى ئادا قىلىپ، دۇچ كەلگەن قىيىنچىلىقلارنى يېڭىپ كېتەلەيدۇ. پۈتكۈل پەيغەمبەرلەر ئۈستۈن قابىلىيەتلەرگە ئىگە قىلىنغان. «پەيغەمبەرلەرنىڭ سۈپەتلىرى» دەپ ئاتالغان بۇ ئورتاق ئالاھىدىلىكلەر تۆۋەندىكىچە:

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرلەردىن كېيىن ئاللاھنىڭ ئالدىدا كىشىلەر (يەنى پەيغەمبەر ئەۋەتىلگەن بولسا ئىمان ئېيتاتتىم ۋە ئىتائەت قىلاتتىم دېگۈچىلەر) گە باھانە بولۇپ قالماسلىقى ئۈچۈن، (ئىتائەت قىلغۇچىلارغا (جەننەت بىلەن) خوشخەۋەر بەرگۈچى، (ئاسىيلىق قىلغۇچىلارنى دوزاختىن) ئاگاھلاندۇرغۇچى پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتتۇق.»

(نىسا سۈرىسى 165-ئايەت)

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«قانداقلا بىر ئۈممەت بولمىسۇن ئۇنىڭغا بىر پەيغەمبەر كەلگەن.»

(فاتىر سۈرىسى 24-ئايەت)

| سىدق | پەيغەمبەرلەر گەپ ـ سۆز ۋە ئىش ـ ھەرىكەتلىرىدە راستچىل ۋە دۇرۇستتۇر. | پەيغەمبەرلەر ئۆمۈر بويى قەتئىي يالغان ئېيتمايدىغان ئىنسانلاردۇر. راستچىللىق ئىنسانلار تەقدىرلەيدىغان ئۇلۇغ ئەخلاقىي ـ پەزىلەتتۇر. بىر دوستىمىز بىزگە يالغان گەپ قىلسا، بىز ئۇنىڭغا ئىككىنچى قېتىم ئىشەنمەيمىز. راستچىل كىشىلەرگە ئىشىنىمىز ۋە ھۆرمەتلەيمىز. ئاللاھنىڭ ئەمىر ـ پەرمانلىرىنى ئىنسانلارغا يەتكۈزۈدىغان پەيغەمبەرلەرنىڭ راستچىللىقتىن ئىبارەت بۇ ئالىي خىسلەتكە ئىگە بولماسلىقى، يالغان گەپ قىلىشى قەتئىي مۇمكىن ئەمەستۇر. چۈنكى ئىنسانلار يالغانچى، تىلى بىلەن دىلى بىر ئەمەس ئادەمگە ئىشەنمەيدۇ، ئۇنى ئۆزىگە ئۈلگە قىلمايدۇ. |
| --- | --- | --- |
| ئامانەت | پەيغەمبەرلەر ئىشەنچلىكتۇر. | پەيغەمبەرلەر «ئەمىين»، ئىشەنچلىك كىشىلەردۇر. بۇ گۈزەل خىسلىتى تۈپەيلى ئىنسانلار دۇنيا ۋە ئاخىرەتكە مۇناسىۋەتلىك ئىشلاردا ئۇلارغا ئىشىنىدۇ. ئۇلارنىڭ سۆز ـ ھەرىكىتىگە ئىشەنگەنلىكى ئۈچۈن ئۇلارنىڭ سۆزىنى ئاڭلايدۇ، سۆز ـ ھەرىكەتتە ئۇلارغا ئوخشاش گۈزەل بولۇشقا تىرىشىدۇ. |
| فەتانەت | پەيغەمبەرلەر ئەقىللىق، ئالاھىدە سەزگۈر ۋە زېرەكتۇر. | پەيغەمبەرلەر ئۆتكۈر زېھنى، يۇقىرى ئەقىل ـ پاراستى بىلەن ئۆزىگە نازىل قىلىنغان ۋەھيىنى دەرھال چۈشىنىدۇ. كۆز ئالدىدىكى ئىنسانلارنىڭ سوئاللىرىغا قايىل قىلارلىق جاۋاب بېرىدۇ. |
| ئىسمەت | پەيغەمبەرلەر قەتئىي گۇناھ ئىش قىلمايدۇ. | پەيغەمبەرلەر ھاياتىدىكى ھەر باسقۇچتا گۇناھ سادىر قىلمايدۇ. ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرۈش، ئوغرىلىق، ھاراق ـ شاراپ، زىنا قاتارلىق گۇناھلارنى خىيالىغا كەلتۈرۈپمۇ باقمايدۇ. چۈنكى بۇ گۇناھنى سادىر قىلغۇچىلارنى خەلق ئەيىبلەيدۇ. بۇنداق كىشىلەرنى ئۆزىگە ئۆرنەك ۋە رەھبەر دەپ قوبۇل قىلمايدۇ. |
| تەبلىغ | پەيغەمبەرلەر ئاللاھتىن ئالغان ئەمىر ـ پەرمانلارنى ئۈممىتىگە تولۇق يەتكۈزىدۇ. | ھەر پەيغەمبەر ئاللاھتىن ئالغان ئەمىر ـ پەرمانلارنى ئىنسانلارغا تولۇق بىلدۈرگەن. پەيغەمبەرلەر جاپا ـ مۇشەققەت، قىيىنچىلىقلارغا دۇچ كەلسىمۇ ۋەزىپىسىنى ئادا قىلىشتىن باش تارتمايدۇ. دېمىسىمۇ نۇرغۇن پەيغەمبەرلەر ۋەزىپىسىنى ئادا قىلغانلىقى ئۈچۈن ئۆلۈم تەھدىتىگە ئۇچرىغان. ھەتتا زەكەرىيا ئەلەيھىسسالام بىلەن يەھيا ئەلەيھىسسالامدەك پەيغەمبەرلەر بۇ سەۋەپتىن شېھىد قىلىنغان. |

# پەيغەمبەرلەر ئېلىپ كەلگەن ئورتاق چاقىرىقلار

تۇنجى ئىنسان ۋە تۇنجى پەيغەمبەر ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن باشلاپ ئەڭ ئاخىرقى پەيغەمبەر مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە قەدەر پەيغەمبەرلەر ئېلىپ كەلگەن چاقىرىقلاردا ئۆزگەرمەس ئورتاق ئاساسلار باردۇر. پۈتكۈل پەيغەمبەرلەر ئاللاھقا، پەرىشتىلەرگە، كىتابلارغا، پەيغەمبەرلەرگە، ئاخىرەت كۈنىگە ۋە تەقدىرگە ئىمان ئېيتىشنى تەبلىغ قىلغان. راستچىللىق، ياردەمپەرەرلىك، ياخشىلىق قىلىش قاتارلىق خىسلەتلەر ئىنسانىيەت مەۋجۇت بولغان كۈندىن باشلاپلا پۈتكۈل ئىنسانلار ئورتاق تەقدىرلەيدىغان گۈزەل ئەخلاق ئۆلچەملىرىدۇر. يالغانچىلىق، ئالدامچىلىق، ساختىپەزلىك، قىمار، ئوغرىلىق، قاتىللىق، ئىنسانلارغا ۋە جەمئىيەتكە زىيان سېلىش قاتارلىق ئىللەتلەر پۈتكۈل ئىنسانلار ناچار ۋە قەبىھ دەپ قارايدىغان، قارشى ئېلىنمايدىغان قىلمىشلاردۇر.

پەيغەمبەرلەر بىلدۈرگەن ئاساسي پرىنسىپلارنى تۆۋەندىكى ماۋزۇلارغا يىغىنچاقلىغىلى بولىدۇ:



| | |
|---|---|
| **دىنىنى قوغداش** | دىن جەمئىيەت ۋە مىللەتنىڭ مەۋجۇتلۇقىنى ساقلايدىغان ئەڭ مۇھىم ئامىلدۇر. ساغلام بىر دىنىنىڭ ئەڭ مۇھىم شەرتى توغرا بولغان بىر ئاللاھقا ئېتىقاد قىلىشتۇر. بۇ سەۋەپتىن پۈتكۈل پەيغەمبەرلەر ئۈممەتلىرىنى بىر ئاللاھقا ئېتىقاد قىلىشقا، يالغۇز ئۇنىڭغىلا قۇللۇق قىلىشقا چاقىرغان. تەۋھىد، يەنى ئاللاھنىڭ بىرلىكى، پۈتكۈل پەيغەمبەرلەرنىڭ ئورتاق چاقىرىقى بولغان. |
| **ھاياتلىقنى (جاننى) قوغداش** | ئىنسان ھاياتى مۇقەددەستۇر. بىر جاننى ناھەق ئۆلتۈرۈش چوڭ جىنايەتتۇر. قۇرئاننىڭ دېگىنىدەك: «بىر كىشىنى ناھەق ئۆلتۈرۈش پۈتكۈل ئىنسانلارنى ئۆلتۈرگەن بىلەن باراۋەردۇر.» (مائىدە سۈرىسى 32 ـ ئايەت) |
| **ئەقلىنى ئاسراش** | ئىسلام ئىنسانىنىڭ ئەقلىنى نورمال ئىشلىتىشى ۋە ساغلام تەپەككۇر قىلىشىغا توسالغۇ بولىدىغان ھەر قانداق يېمەك ـ ئىچمەكنى چەكلىگەن. بۇ سەۋەپتىن، ھاراق ـ شاراپ ۋە زەھەرلىك چېكىملىك قاتارلىق نەرسىلەر ھارام قىلىنغان. |
| **ئەۋلادلارنى قوغداش** | ئىمانلىق، ئېتىقادلىق، ئەخلاقلىق ئەۋلادلارنى يېتىشتۈرۈش ئۈچۈن ئائىلىلەرنى قوغداش كېرەك. بۇ سەۋەپتىن دىنىمىزدا ئائىلىنىڭ بۇزۇلۇشىغا سەۋەپ بولىدىغان زىنا، پاھىشۋازلىق قاتارلىق ھەر خىل ئەخلاقسىز قىلمىشلار ھارام قىلىنغان. |
| **مال ـ مۈلۈكنى قوغداش** | پەيغەمبەرلەر ئېلىپ كەلگەن چاقىرىقلاردا ئەمگەك ۋە ھالال تەر مۇقەددەس ھېسابلانغان. ئىنساننىڭ ھالال تەر تۆكۈپ ئىشلەپ تاپقان مال ـ مۈلكى ۋە مال ـ مۈلۈككە ئىگە بولۇش ھوقۇقى قوغدىلىدۇ. ئوغرىلىق، بولاڭچىلىق، قاراقچىلىق، پارىخورلۇق قاتارلىق زىيانلىق قىلمىشلار چەكلىنىدۇ. |

# پەيغەمبەرلەرگە ئىمان ئېيتىش ئارقىلىق ئېرىشكەنلىرىمىز

- ئاللاھتائالانى تونۇتىدۇ.
- ئاللاھتائالاغا قانداق ئىبادەت قىلىشىمىز كېرەكلىكىنى ئۆگىتىدۇ.
- مەڭگۈلۈك، ئەبەدىي يۇرتىمىز بولغان ئاخىرەت ھەققىدە خەۋەر، مەلۇمات بېرىدۇ.
- مەدەنىيەت بەرپا قىلىشتا باشلامچىلىق قىلىدۇ.
- گەپ-سۆز ۋە ئىش-ھەرىكەتلىرىدە بىزگە ئەڭ گۈزەل ئۈرنەك بولىدۇ.

## پەيغەمبەرلەر

كائىناتقا نەزەر سالىدىغان بولساق، كائىناتتا مۇكەممەل بىر قائىدە-قانۇنىيەتنىڭ بارلىقىنى كۆرەلەيمىز. بۇنداق مۇكەممەل قائىدە-قانۇنىيەتنىڭ تاسادىپىي مەيدانغا كېلىشىنىڭ مۇمكىن ئەمەسلىكىنى ئويلايمىز. كائىناتتىكى پۈتكۈل شەيئىلەرنىڭ بىر ياراتقۇچى تەرىپىدىن بارلىققا كەلتۈرۈلگەنلىكىنى ھېس قىلىمىز. لېكىن ئۇنىڭ قانداق بىر ياراتقۇچى ئىكەنلىكى، قانداق ئالاھىدىلىك ۋە سۈپەتلەرگە ئىگە ئىكەنلىكىنى ئۆزلىگىمىزدىن بىلەلمەيمىز. بىزنى بىزدىن ئېخشى ياخشى بىلىدىغان رەببىمىز بۇ جەھەتتە بىزگە ياردەم ۋە مەرھەمىتىنى ئايىمىغان. ئۆزى تاللىغان بەزى بەندىلىرىنى پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەن. ئاللاھ ئىنسانلار ئىچىدىن تاللىغان بۇ ئەلچىلەر بىز ئۈچۈن ئىلاھىي رەھبەرلەردۇر. ئۇلار بىزگە **ئاللاھتائالانى تونۇتىدۇ.**

### ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام قەۋمىگە مۇنداق دېدى:
ئۇلار (يەنى بۇتلار) مېنىڭ دۈشمىنىمدۇر، پەقەت ئالەملەرنىڭ رەببى (مېنىڭ رەببىمدۇر) ئۇ مېنى ياراتقان، ئۇ مېنى ھىدايەت قىلىدۇ.
ئۇ مېنى تاماق بىلەن تەمىنلەيدۇ، ئۇسسۇلۇق بىلەن تەمىنلەيدۇ.
ئاغرىپ قالسام ئۇ مېنى ساقايتىدۇ.
ئۇ مېنى قەبرىزى روھ قىلىدۇ، كېيىن يەنە تىرىلدۇرىدۇ.»

(شۇئەرا سۈرىسى 77-81-ئايەتلەر)

ئىنسان بولۇش سۈپىتىمىز بىلەن بۇ دۇنياغا نېمە ئۈچۈن كەلگەنلىكىمىزنى بىلگۈمىز، بىزنى ۋە باشقا مەخلۇقاتلارنى ياراتقان رەببىمىزنى تونۇغۇمىز كېلىدۇ. ئۇنىڭغا يالۋۇرۇشنى، دۇئا قىلىشنى، ئارزۇ-تىلەكلىرىمىزنى ئېيتىشنى، ئىبادەت قىلىش ئېھتىياجىمىزنى ھېس قىلىمىز. ھالبۇكى، رەببىمىزگە قانداق ئىبادەت قىلىدىغانلىقىمىزنى ئۆزىمىزچە بەلگىلىيەلمەيمىز. شۇڭا ئۇلۇغ رەببىمىز پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتكەن. پەيغەمبەرلەر ئاللاھقا قۇللۇق قىلىشنىڭ يولىنى كۆرسىتىدىغان جانلىق ئۈرنەكلەردۇر. ئۇلار بىزگە **ئاللاھتائالاغا قانداق ئىبادەت قىلىدىغانلىقىمىزنى ئۆگىتىدۇ.**

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«مېنىڭ نامازنى قانداق ئوقۇغانلىقىمنى كۆرگەن بولساڭلار، سىلەرمۇ شۇنداق ئوقۇڭلار.»

(بۇخارى: «ئەزان»، 18)

ئۆلۈمدىن كېيىنكى ھايات ھەققىدە بىردىنبىر خەۋەر مەنبەيىمىز مۇقەددەس كىتابلار ۋە پەيغەمبەرلەردۇر. ئاللاھتائالا بىزگە ئاخىرەت ھاياتى ھەققىدىكى مەلۇماتلارنى پەيغەمبەرلەر ۋاستىسى بىلەن بىلدۈردى. پەيغەمبەرلەر بىز ئۆلگەندىن كېيىن دۇچ كېلىدىغان ئەھۋاللار ھەققىدە مەلۇمات بېرىدۇ. ئىمان ئېيتىپ ياخشى ئىش قىلغۇچىلارغا مۇكاپات بېرىدىغانلىقىدىن خوشخەۋەر بېرىدۇ. ئاللاھ ۋە ئاخىرەتكە ئىشەنمىگۈچىلەر ئۇچرايدىغان ئازابنى خاتىرلىتىپ ئاگاھلاندۇرىدۇ. پەيغەمبەرلەر دۇنيادا بىزگە رەھبەرلىك قىلىدۇ. **ئەبەدىي يۇرتىمىز ئاخىرەت ھەققىدە ئۇچۇر، مەلۇمات بېرىدۇ.**



سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«رەببىڭلار سىلەر بىلەن تەرجىمانسىز سۆزلىشىدۇ. كىشى ئوڭ تەرىپىگە قاراپ، ئىلگىرى قىلىپ ئەۋەتكەن ياخشى ئىشلىرىنى كۆرىدۇ؛ سول تەرىپىگە قاراپ، ئەينى چاغدا قىلىپ سالغان يامان ئىشلىرىنى كۆرىدۇ. ئالدى تەرىپىگە قاراپ، پەقەتلا جەھەننەمنىڭ تۇرغانلىقىنى كۆرىدۇ. يېرىم خورما سەدىقە قىلىپ بولسىمۇ جەھەننەمدىن ساقلىنىڭلار.»

(بۇخارى: «زاكات»، 9)

پەيغەمبەرلەر يولباشلىغۇچى ئىنسانلاردۇر. ئۇلارنىڭ يولباشچىلىقىغا ۋەھيى ياردەمچى بولغان. ئۇلار ھۈنەرۋەنلىك، تېرىقچىلىق، تىجارەت قاتارلىق ھەر خىل كەسىپلەر بىلەن شۇغۇللانغان، مەدەنىيەتكە تۆھپە قوشقان. ئىنسانلار ھۇزۇر-ھالاۋەت ۋە خاتىرجەملىك ئىچىدە ياشايدىغان **مەدەنىيەتلەرنى بەرپا قىلىشتا باشلامچىلىق رول ئوينىغان.** ئۈممەتلىرىنى بۇ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە بەختلىك قىلىشقا تىرىشقان. نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ كېمە ياساشنى، داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ تۆمۈر تاۋلاپ ئىشلىتىشنى ئۆگەتكەنلىكى قۇرئانى-كەرىم بىزگە بىلدۈرگەن مىساللاردىندۇر.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«تۆمۈرنى داۋۇدقا يۇمشاق قىلىپ بەردۇق. (بىز ئۇنىڭغا ئېيتتۇق) "مۇكەممەل ساۋۇتلارنى ياسىغىن."»

(سەبەئ سۈرىسى 10-11-ئايەتلەر)

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«بىزنىڭ كۆز ئۇڭىمىزدا ۋەھيىمىز بويىچە كېمە ياسىغىن!»

(ھۇد سۈرىسى 37-ئايەت)



ئەخلاق ۋە ئىش-ھەرىكىتىمىزنىڭ شەكىللىنىشىدە ئائىلە ۋە ئەتراپىمىزدىكى مۇھىتنىڭ چوڭ تەسىرى بار. بالىلىق چاغلىرىمىزدىن باشلاپلا ئاتا-ئانىمىز، مۇئەللىملىرىمىز، چوڭلىرىمىز ۋە ئۆزىمىز ياخشى كۆرىدىغان ئىنسانلارنى ئۆزىمىزگە ئۈلگە قىلىمىز. ئۇلارنىڭ ئىش-ھەرىكەتلىرى بىزگە تەسىر قىلىدۇ، ئۇلارنى تەقلىد قىلىمىز. ئۇلۇغ رەببىمىز ياخشى ئىنسان مودېلى سۈپىتىدە بىزگە پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتكەن. پەيغەمبەرلەر ھەققەتنى، ئادالەتنى، راستچىللىقنى، ئىشچانلىقنى، كەڭ قورساقلىقنى، ئەپۇچانلىقنى، شەپقەت ۋە مەرھەمەتنى ئۆگەتتى. **گەپ-سۆز ۋە ئىش-ھەرىكەتلىرىدە بىزگە ئەڭ گۈزەل ئۈلگە بولىدۇ.**

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«سىلەرگە، ئاللاھنى ۋە ئاخىرەت كۈنىنى ئۈمىد قىلىدىغانلارغا پەيغەمبەرلەر ياخشى نەمۇنىدۇر.»

(مۇمتەھىنە سۈرىسى 6-ئايەت)

# پەيغەمبەرلەرنىڭ ھاياتىدا بىزلەر ئۈچۈن ئەڭ گۈزەل ئۆرنەكلەر بار

ئاللاھتائالا پەيغەمبەرلەرنىڭ ھاياتى ۋە گۈزەل ئەخلاقىنى پۈتكۈل ئىنسانلارغا ئۆرنەك قىلغان.

قۇرئاندا بايان قىلىنغان پەيغەمبەر قىسسىلىرى بىر جەھەتتە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنىڭ بىر دەلىلىدۇر. چۈنكى ئۇ بىر ساۋاتسىز پەيغەمبەر ئىدى. ئوقۇش يېزىشنى بىلمەيدىغان بىر ساۋاتسىز ئادەمنىڭ تارىختا ئۆتكەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ھاياتىنى ئېنىق، توغرا بايان قىلىپ بېرەلىشى مۇمكىن ئەمەستۇر. چوقۇمكى، ئۇ بۇ مەلۇماتلارنى بىر مەنبەدىن ئالغان بولۇشى ياكى بىرەيلەن ئۇنىڭغا ئۆگەتكەن بولۇشى كېرەك. مانا بۇ مەنبە ئۇلۇغ ئاللاھ ۋە ئۇ ئەۋەتكەن ۋەھيىلەر ئىدى. بۇ ئەمەلىيەت قۇرئاندا مۇنداق بايان قىلىنغان:

**«ئى مۇھەممەد، سەندىن ئىلگىرى بىز ھەقىقەتەن نۇرغۇن پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتتۇق، ئۇلارنىڭ ئارىسىدىن ساڭا بايان قىلىپ بەرگەنلىرىمىزمۇ، بايان قىلىپ بەرمىگەنلىرىمىزمۇ بار...»** (مۆئمىن سۈرىسى 78-ئايەت)

ئەمدى قۇرئانى-كەرىمدە ئىسمى تىلغا ئېلىنغان پەيغەمبەرلەردىن بەزىلىرىنىڭ قىسقىچە ھاياتى ۋە ئۆرنەك ئىش-ئىزلىرىنى كۆرۈپ باقايلى:

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«پەيغەمبەرلەرنىڭ قىسسىلىرىدە ئەقىل ئىگىلىرى ئۈچۈن ئەلۋەتتە ئىبرەت بار.»

(يۈسۈف سۈرىسى 111-ئايەت)

## ئادەم ئەلەيھىسسالام

ئادەم ئەلەيھىسسالام تۇنجى ئىنسان ۋە تۇنجى پەيغەمبەردۇر. ئاللاھتائالا ئۇنىڭغا سۆزلەشنى ۋە ھەر بىر نەرسىنىڭ ئىسمىنى ئۆگەتكەن. ئۇلۇغ ئاللاھ پەرىشتىلەرگە ئادەمگە ھۆرمەت ئىپادىسى سۈپىتىدە سەجدە قىلىشنى بۇيرىغان. پەرىشتىلەر ئۇنىڭ ئالدىدا ھۆرمەت بىلەن ئېگىلگەن. لېكىن ئىبلىس بۇ بۇيرۇققا ئىتائەت قىلمىغان. ئىبلىس ئىنسانلارنى توغرا يولدىن ئازدۇرۇشقا قەسەم قىلغان. ئۇلۇغ ئاللاھ شەيتانغا قىيامەتكە قەدەر ياشاشقا مۆھلەت بەرگەن. ئىنسانلارنى شەيتاننىڭ تۇزاقلىرىغا چۈشمەسلىككە چاقىرغان. جەننەتتە ياشاۋاتقان ئادەم ئەلەيھىسسالام بىلەن ئايالى ھەۋۋا ئانىمىز شەيتاننىڭ ۋەسۋەسىسىگە ئالدىنىپ، چەكلەنگەن مېۋىنى يەپ سالغان ۋە جەننەتتىن يەر يۈزىگە چۈشۈرۈلگەن. ئادەم ئەلەيھىسسالام بىلەن ئايالى ھەۋۋا شەيتاننىڭ گېپىگە ئالدىنىپ خاتا قىلغانلىقىنى چۈشەنگەن. ئاللاھتائالانىڭ ئەمرىگە قارشى ئىش قىلىپ سالغانلىقىنى بىلىپ، دەرھال تەۋبە قىلغان. نەچچە يىل ياش تۆككەن. يۈكۈنۈپ سەجدە قىلىپ، ئاللاھتىن مەغپىرەت، ئەپۇ تىلىگەن. ئاللاھتائالا ئادەم ئەلەيھىسسالام ۋە ئايالى ھەۋۋا ئانىمىزنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلىپ، ئۇلارنى كەچۈرگەن.

ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتى يارىتىلغۇچىلارنىڭ ئەڭ شەرەپلىكى بولغان ئىنسان ۋە ئۇنىڭ ئاللاھنىڭ نەزىرىدىكى قەدىر-قىممىتىنى چۈشىنىشتە مۇھىم ئەھمىيەتكە ئىگە. ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ چەكلەنگەن مېۋىنى يېگەندىن كېيىن ئەپۇ قىلىنىشى ئاللاھنىڭ بەندىلىرىگە رەھىم، شەپقەت قىلغانلىقىدۇر. بۇنىڭ بىلەن ئۇلۇغ رەببىمىز قىيامەتكە قەدەر كېلىدىغان پۈتكۈل ئىنسانلارغا تەۋبە قىلىشنى ئۆگەتكەن.

**گۇناھ قىلىپ سالغاندىن كېيىن تەۋبە قىلىپ ئاللاھتىن كەچۈرۈم تىلەش جەھەتتە ئادەم ئەلەيھىسسالام بىز ئۈچۈن ياخشى ئۆرنەكتۇر.**

## نۇھ ئەلەيھىسسالام

ئاللاھ ئىنسانلارغا يولباشچى قىلىپ ئەۋەتكەن پەيغەمبەرلەردىن بىرى نۇھ ئەلەيھىسسالامدۇر. نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمى ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەر كۆرسەتكەن توغرا يولدىن ئايرىلىپ، ناچار، قەبىھ ئىشلارغا چۆكۈپ كەتكەن ئىدى. كۈچلۈكلەر ئاجىزلارنى بوزەك قىلاتتى. ئادەملەر ئۆز قولى بىلەن ياسىۋالغان بۇتلارغا چوقۇناتتى. نۇھ ئەلەيھىسسالام ئىنسانلارنى بىر ئاللاھقا چوقۇنۇشقا چاقىردى. ئۇلارغا توغرا يولنى كۆرسىتىش ۋە ئۇلارنى يالغۇز بىر ئاللاھقا ئىبادەت قىلدۇرۇش ئۈچۈن نۇرغۇن تىرىشچانلىق كۆرسەتتى. ئەمما قەۋمى نۇھ ئەلەيھىسسالامنى ھاقارەت ۋە مەسخىرە قىلدى. لېكىن ئۇ دىنىنى تەبلىغ قىلىشتىن چېكىنمىدى. 950 يىل بويىچە ئىنسانلارغا ئاللاھنىڭ دىنىنى ئۆگىتىش ئۈچۈن تىرىشتى. كېچە-كۈندۈز دېمەستىن توغرا يولنى تەشۋىق قىلدى. ئىنسانلارغا توغرا يولنى كۆرسىتىش ئۈچۈن قولىدىن كەلگەنلىكى ۋاستىلارنى سىناپ باقتى. لېكىن دەۋەتكە ئىشىنىپ ئىمان ئېيتقانلارنىڭ سانى يۈز كىشىگە يەتمىدى.

كاپىرلار نۇھ ئەلەيھىسسالام بىلەن كۆپ مۇنازىرە قىلىشتى. ئۇنىڭغا سالمىغان جەۋرى-جاپا، ئەزىيەت قالمىدى. نۇھ ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى ئاللاھنىڭ ئازابى بىلەن ئاگاھلاندۇرسا، ئۇلار: «ئەي نۇھ، شۇ ئازابنى بىر كەلتۈرۈپ باق، قانداقلىقىنى بىر كۆرەيلى!» دەپ مەسخىرە قىلىشتى.

نۇھ ئەلەيھىسسالام قەۋمىنىڭ ئەزىيىتىدىن قاتتىق ئازابلاندى. ئاخىرىدا ئاللاھتائالا نۇھ ئەلەيھىسسالامغا بىر كېمە ياساشنى، ئىمان ئېيتقان مۆمىنلەر ۋە ھايۋانلارنىڭ ھەر خىلىدىن بىر جۈپتىن ئېلىپ كېمىگە چىقىشنى بۇيرىدى. ئاي-ئايلاپ يامغۇر ياغدى. زېمىننى سۇ بېسىپ كەتتى. نۇھ ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭغا ئىشەنگەن مۆمىنلەر قۇتۇلدى. ئىشەنمىگەنلەر ۋە «ئازابنى كەلتۈرۈپ باق، قېنى كۆرەيلى!» دەپ نۇھ ئەلەيھىسسالامنى مەسخىرە قىلغان كاپىرلارنىڭ ھەممىسى سۇغا غەرق بولۇپ كەتتى. يامغۇر توختىغاندىن كېيىن نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ كېمىسى جۇدى تېغىغا كېلىپ توختىدى. نۇھ ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ بىلەن بىللە بولغۇچىلار ساق-سالامەت كېمىدىن چۈشتى. توپان بالاسىدىن قۇتۇلغان بۇ ئىنسانلار بىلەن باشقا جانلىقلار زېمىندا تارقىلىپ كۆپىيىشكە باشلىدى. بۇ سەۋەبتىن نۇھ ئەلەيھىسسالام «ئىنسانلارنىڭ ئىككىنچى ئاتىسى» دەپ ئاتالدى.

**نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەقىقەت يولىدا كۆرسەتكەن غەيرەت-شجائەت ۋە سەۋر-تاقىتى بىز ئۈچۈن گۈزەل ئۈرنەكتۇر.**



## ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئاللاھتائالا ئۇنى «خەلىل» (دوست) دەپ ئاتىغان بىر ئۇلۇغ پەيغەمبەردۇر. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام كىچىك يېشىدىلا ئاللاھنىڭ بارلىقى ۋە بىرلىكىنى ئەتراپىدىكى ئىنسانلارغا تەبلىغ قىلىشقا باشلىدى. لېكىن دادىسى ئازەر باشچىلىقىدىكى بابىل خەلقى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا ئىشەنمىدى. دادىسى ئۇنىڭغا ھاقارەت قىلدى، ئۇنى ئۆيدىن قوغلىۋەتتى. شۇنداقتىمۇ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا ياخشى مۇئامىلە قىلدى.

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئۇ زاماندىكى پادىشاھ نەمرۇت بىلەن كۆپ قېتىم كۈرەش قىلدى. نەمرۇت قول ئىلكىدىكى بايلىق ۋە سەلتەنەتكە ئىشەنچ قىلىپ، ئۆزىنى تەڭرى دەپ جاكارلىغان ئىدى. بۇنى قوبۇل قىلمىغۇچىلارنى ھەر خىل قىيىن-قىستاقلار بىلەن قىينايتتى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام نەمرۇتنى ھەق دىنغا دەۋەت قىلدى. ئۇنى ئىلاھلىق دەۋاسىدىن ۋاز كەچتۈرمەكچى بولدى. ئۇنىڭدىن ھەممىنى يوقتىن بار قىلغۇچى، ئۆلتۈرگۈچى ۋە تىرىلدۈرگۈچى ئاللاھقا ئىمان ئېيتىشنى تەلەپ قىلدى. نەمرۇت ئۆزىنىڭمۇ بۇنداق قىلالايدىغانلىقىنى ئېيتتى-دە، بۇنى ئىسپاتلاش ئۈچۈن ئىككى ئادەم ئەكىلىپ، بىرىنى ئۆلتۈرۈپ، بىرىنى ساق قويۇۋەتتى. «قارا، مەنمۇ ئۆلتۈرەلەيمەن، تىرىلدۈرەلەيمەن» دېدى. بۇنىڭ بىلەن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام:

- ئاللاھ قۇياشنى شەرقتىن چىقىرىدۇ. سەن نوچى بولساڭ غەربتىن چىقىرىپ باق قېنى! - دېدى. بۇنى ئاڭلىغان نەمرۇت نېمە دېيىشنى بىلەلمەي تۇرۇپ قالدى.

بىر بايرام كۈنى ئىدى. ئادەملەر بايرام ئويۇن-تاماشاسىغا كەتكەن ئىدى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بۇ پۇرسەتتىن پايدىلىنىپ بۇتخانىغا كىرىپ، بۇتلارنىڭ ھەممىسىنى چېقىۋەتتى. پەقەت ئەڭ چوڭ بۇتنى چاقماي قويۇپ قويدى. قولىدىكى پالتىنى چوڭ بۇتنىڭ مۈرىسىگە ئېسىپ قويدى.

بايراملىق ئويۇن-تاماشادىن قايتقان خەلق بۇتخانىنىڭ خارابىگە ئايلانغانلىقىنى كۆرۈپ قاتتىق غەزەپلەندى. كاللىسىغا دەرھال ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئېيتقانلىرى كەلدى. بۇنىڭ بىلەن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى چاقىردى.

- ئەي ئىبراھىم، تەڭرىلىرىمىزگە بۇ ھاقارەتنى سەن قىلدىڭمۇ؟ - دەپ سورىدى.



ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بۇ سوئالغا:

- بەلكىم بۇنى ماۋۇ چوڭ بۇت قىلغان بولۇشى مۇمكىن. كىمنىڭ قىلغانلىقىنى ئۇنىڭدىن سوراپ بېقىڭلار. گەپ قىلالىسا دەپ بەرسۇن. - دەپ جاۋاب بەردى.

خەلق بۇتلارنىڭ جانسىز ئىكەنلىكىنى، سۆزلىيەلمەيدىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلىشتى. شۇنىڭ بىلەن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام تەۋھىد ئېتىقادىنى قايتا ئەسكە سېلىپ مۇنداق دېدى:

- ئۇنداقتا سىلەر ئاللاھنى قويۇپ، سىلەرگە ھېچقانداق پايدا-زىيان ئېلىپ كېلەلمەيدىغان بۇتلارغا نېمە ئۈچۈن چوقۇنىسىلەر؟ سىلەر چوقۇنغان بۇتلىرىڭلارغا لەنەت بولسۇن! تېخىچە ئەقلىڭلارنى تاپالمىدىڭلارمۇ؟

بۇ مەنتىقلىق جاۋابنى ئاڭلىغان بۇتپەرەستلەر ئۇنىڭغا دېگۈدەك گەپ تاپالمىدى. لېكىن خاتا قارىشىدا يەنىلا چىڭ تۇرۇۋالدى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى ئوتتا كۆيدۈرۈشنى قارار قىلىشتى.

ئوت يېقىلدى. كاپىرلار ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى مەنجانىق بىلەن ئوتقا تاشلىدى. لېكىن ھەممە نەرسىنىڭ ئىگىسى بولغان ئاللاھ ئوتقا: **«ئەي ئوت! ئىبراھىمغا سالقىن ۋە ئامانلىق (بەخش ئېتىدىغان) بولۇپ بەرگىن»** (ئەنبىيا سۈرىسى 69-ئايەت) دەپ ئەمر قىلدى. ئوت ئەمرگە بويسۇنۇپ، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى كۆيدۈرمىدى. خەلق ئوتنىڭ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى كۆيدۈرمىگەنلىكىنى كۆرۈپ ھەيرانۇ-ھەس بولۇپ تۇرۇپ قالدى.

بۇ ۋەقەدىن كېيىن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بابىلدىن ئايرىلىپ، مىسىر ۋە قۇددۇسقا باردى. ئايالى سارە بىلەن بىللە قۇددۇسقا يەرلەشتى. يەنە بىر ئايالى ھاجەر بىلەن ئوغلى ئىسمائىلنى مەككىگە يەرلەشتۈردى. كېيىن مەككە شەھرىدە ئوغلى ئىسمائىل بىلەن بىرلىكتە كەبىنى بىنا قىلدى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن دىنىنىڭ ئاساسى تەۋھىد (ئاللاھنىڭ بىرلىكى)گە تايىناتتى.

**ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام كائىناتتىكى مۇكەممەل قائىدە-قانۇنىيەتلەرنى ئىنچىكىلەپ تەھلىل قىلىپ، ئاللاھنىڭ بارلىقىنى تەپەككۇر قىلىشتا بىز ئۈچۈن گۈزەل ئۈرنەكتۇر.**

## يۇسۇف ئەلەيھىسسالام

يۇسۇف ئەلەيھىسسالام ياقۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغۇللىرىدىن بىرى ئىدى. ناھايىتى ئەقىللىق، چىرايلىق ۋە ئوماق ئىدى. كىچىك چېغىدا ئاكىلىرى ئۇنىڭغا ھەسەت قىلىپ، ئۇنى چۆلدىكى بىر قۇدۇققا تاشلىۋەتتى. دادىسىغا: «ئۇنى بۆرە يەپ كەتتى» دەپ يالغانچىلىق قىلدى. قۇدۇقتىن سۇ تارتقان بىر كارۋان ئۇنى چىقىرىپ مىسىرغا بىر ھۆكۈمدارنىڭ سارىيىغا ئەكىلىپ، قۇل قىلىپ ساتتى. يۇسۇف ئەلەيھىسسالام سارايدا تۆھمەتكە ئۇچراپ بىگۇناھ ھالەتتە زىندانغا تاشلاندى. ياش ۋاقتىدا نەچچە يىل زىنداندا قالدى.

ئاللاھتائالا يۇسۇف ئەلەيھىسسالامغا چۈشكە تەبىر بېرىش ئىلمىنى ئاتا قىلدى. ئۇ زىنداندا بىللە تورغان مەھبۇس دوستلىرىنىڭ چۈشكە تەبىر بېرىپ ئۇلارنى



ئاللاھنىڭ بىرلىكى ۋە ئاخىرەتكە ئىمان ئېيتىشقا دەۋەت قىلدى. بىر كېچە، مىسىرنىڭ پادىشاھى ئاجايىپ بىر چۈش كۆردى. بۇ چۈشكە ھېچكىم تەبىر بېرەلمىدى. ئىلگىرى يۈسۈف ئەلەيھىسسالام بىلەن زىنداندا بىللە قالغان بىرەيلەن بۇ چۈشكە يۈسۈف ئەلەيھىسسالامنىڭ تەبىر بېرەلەيدىغانلىقىنى ئېيتتى. پادىشاھنىڭ ئالدىغا چاقىرىلغان يۈسۈف ئەلەيھىسسالام بۇ چۈشكە ئېنىق تەبىر بەردى. كەلگۈسىدە قاتتىق قۇرغاقچىلىق ئاپىتى بولىدىغانلىقى، ئالدىن تەدبىر ئېلىنغاندا بۇ قۇرغاقچىلىق ئاپىتىدىن ئاسان قۇتۇلغىلى بولىدىغانلىقىنى ئېيتتى. بۇ چۈش تەبىرى پادىشاھقا بەك ياردى. بۇ ئەسنادا پادىشاھ يۈسۈف ئەلەيھىسسالامنىڭ بىگۇناھ زىندانغا تاشلانغانلىقىنى بىلدى. ئۇنى زىنداندىن ئازاد قىلىپ، مىسىر خەزىنىلىرىنى باشقۇرۇشقا تەيىنلىدى.

يۈسۈف ئەلەيھىسسالام قۇرغاقچىلىق ئاپىتى مەزگىلىدە مىسىرغا بۇغداي ئالغىلى كەلگەن ئاكىلىرىنى تونىدى. ئاتا-ئانىسى ۋە ئاكا-ئۇكىلىرىنى مىسىرغا تەكلىپ قىلىپ ماكانلاشتۇردى. كىچىك چېغىدا ئۆزىنى قۇدۇققا تاشلىغان ئاكىلىرىنى ئەپۇ قىلدى. ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىپ، ئەپۇچانلىقنىڭ بۈيۈك خىسلەت ئىكەنلىكىنى كۆرسەتتى.

يۈسۈف ئەلەيھىسسالامنىڭ ھايات ھېكايىسى قۇرئاننىڭ ئەڭ گۈزەل قىسسىسىدۇر. يۈسۈف سۈرىسىدە ئايرىلىش، ھىجران ئازابى بىلەن ۋىسال شاتلىقى قاتارلىق ئىنسانىي ھېس-تۇيغۇلار بايان قىلىنغان. ھەسەتخورلۇق ۋە كۆرەلمەسلىكنىڭ ئىنساننى يامان ئىشلارغا ئۈندەيدىغانلىقى، بۆھتان، تۆھمەت چاپلاشتىن كېلىپ چىققان يامان ئاقىۋەتلەر تىلغا ئېلىنغان.

**يۈسۈف ئەلەيھىسسالام ئۆزىگە يامانلىق قىلغانلارنى ئەپۇ قىلىشتا، يامانلىققا ياخشىلىق بىلەن جاۋاب قايتۇرۇشتا بىز ئۈچۈن گۈزەل ئۆرنەكتۇر.**

## مۇسا ئەلەيھىسسالام

ئاللاھتائالا بەنى ئىسرائىل قەۋمىگە ئەۋەتكەن پەيغەمبەرلەردىن بىرى مۇسا ئەلەيھىسسالامدۇر.

ياقۇپ ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسلىدىن كەلگەن ئىسرائىل ئوغۇللىرى يۈسۈف ئەلەيھىسسالام زامانىدا مىسىرغا كېلىپ يەرلەشكەن. ۋاقىت ئۆتكەنسىرى مىسىردىكى ئېتىبارىنى يوقىتىپ قويغان. قۇل مۇئامىلىسىگە ئۇچراپ خارلىنىشقا باشلىغان.

مىسىر ھۆكۈمدارلىرى «پىرئەۋن» دەپ ئاتىلاتتى. مۇسا ئەلەيھىسسالام تۇغۇلغان دەۋردە پادىشاھ بولغان پىرئەۋن زالىملارچە بۇيرۇق چىقىرىپ، بەنى ئىسرائىل قەۋمىنىڭ مەملىكەت ئىچىدە تۇغۇلغانلىكى پۈتكۈل ئوغۇل بوۋاقلىرىنىڭ ھەممىسىنى ئۆلتۈرۈشكە پەرمان چۈشۈردى. ئاللاھتائالا مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئانىسىغا ئوغلىنى بىر ساندۇققا سېلىپ، دەرياغا قويۇپ بېرىشنى بۇيرىدى. ئۇنىڭ پىرئەۋننىڭ سارىيىدا چوڭ بولىدىغانلىقى ۋە كەلگۈسىدە پەيغەمبەر بولىدىغانلىقىنى بىلدۈردى. ئانىسى بوۋاقنى بىر ساندۇققا سېلىپ، سۇغا قويۇپ بەردى. دەريادا لەيلەپ ئېقىپ كېتىۋاتقان ساندۇقنى پىرئەۋننىڭ ئايالى سۈزۈۋېلىپ ئېلىپ سارايغا ئېلىپ كەلدى. شۇنىڭ بىلەن پىرئەۋن كەلگۈسىدە ئۆزىگە ئاللاھنى تەبلىغ قىلىدىغان ۋە خاتا پىكىرلىرىگە قارشى چىقىدىغان ئىنساننى ئۆزىنىڭ سارىيىدا يېتىشتۈرگەن بولدى.

مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ بالىلىق، ئۆسمۈرلۈك دەۋرى سارايدا ئۆتتى. ياشلىق مەزگىلىدە مىسىردىن ئايرىلىپ مەدىيەندە بىر مۇددەت شۇئەيب ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا ياشىدى. مەدىيەندىن ئائىلىسى بىلەن بىرلىكتە مىسىرغا قايتىش يولىدا تۇر تېغىدا ئۇنىڭغا ئاللاھتىن ۋەھيى كەلدى. پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسى ۋە ھەر خىل مۆجىزىلەر بېرىلدى. شۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە ناماز ئوقۇش ۋە پىرئەۋننى توغرا يولغا دەۋەت قىلىش بۇيرۇلدى. بىر تۇققىنى ھارۇن ئۇنىڭغا ياردەمچى قىلىپ بېرىلدى.

مۇسا ئەلەيھىسسالام قېرىندىشى ھارۇن ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرلىكتە زالىم پىرئەۋننىڭ ئالدىغا چىقىپ، ئۇنىڭغا ئاللاھ ۋە ئاللاھنىڭ ئەمرلىرىنى تەبلىغ قىلدى. پىرئەۋن تەكەببۇر، ھاكاۋۇر، مەنمەنچى ئادەم ئىدى. ئۆزىنى ھەممىدىن قۇدرەتلىك چاغلاپ،ئاللاھقا ئىسيان قىلغان ئىدى. مۇسا ئەلەيھىسسالام ئۇنى ئاللاھقا ئىشەندۈرۈش ئۈچۈن ئۇنىڭغا بەزى مۆجىزىلەرنى كۆرسەتتى.



لېكىن پىرئەۋن بۇلارنى سېھىر دەپ تۇرۇۋېلىپ، سېھىرگەرلىرى بىلەن مۇسابىقىگە چۈشۈشنى تەلەپ قىلدى. مۇسا ئەلەيھىسسالام بۇ تەلەپنى قوبۇل قىلدى. پىرئەۋنىنىڭ سېھىرگەرلىرى قولىدىكى تاياق ۋە ئارغامچىلارنى يەرگە تاشلىۋىدى، بۇلار خۇددى يىلانلاردەك كۆرۈنۈپ ئىنسانلارنىڭ كۆزلىرى غەلەت بولدى. مۇسا ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ ئەمرى بىلەن ھاسىسىنى يەرگە تاشلىدى. ھاسا چوڭ بىر ئەجدىرھاغا ئايلىنىپ، سېھىرگەرلەرنىڭ ئارغامچىلىرىنى يۇتۇۋەتتى. بۇنى كۆرگەن سېھىرگەرلەر سەجدە قىلىپ ئاللاھقا ئىمان ئېيتتى. پىرئەۋن ئۇلارنى ئۆلتۈرىمەن دەپ تەھدىت قىلدى. لېكىن ئۇلار ئىمانىدىن قايتمىدى. پىرئەۋن ئۇلارنى ئوڭ قولى بىلەن سول پۇتىنى ياكى سول قولى بىلەن ئوڭ پۇتىنى باغلاپ ھەرىدەپ كېسىپ شېھىد قىلدى.

پىرئەۋن مۇسا ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭغا ئەگەشكەن بارلىق مۆمىنلەرنى يوقىتىشنى پىلانلىدى. بۇنى تۇيغان بەنى ئىسرائىل قەۋمى مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ يول باشلىشى بىلەن مىسىردىن ئايرىلدى. ئۇلار ئالدىدا دېڭىز، كەينىدە ئۇلارنى قوغلاپ كەلگەن پىرئەۋنىنىڭ ئەسكەرلىرى ئارىسىدا قالدى. ئاللاھ بىر مۆجىزە كۆرسىتىپ دېڭىزنى ئىككىگە ئايرىپ مۆمىنلەرنىڭ ئۆتىشى ئۈچۈن ئۇلارغا يول ئېچىپ بەردى. مۆمىنلەر دېڭىزنىڭ ئىچىدىكى يولغا كىردى. ئۇلار دېڭىزدىكى يولدىن ئۆتۈپ بولۇشى بىلەنلا يول ئېتىلدى، ئۇلارنى قوغلاپ كەلگەن پىرئەۋن ئەسكەرلىرى دېڭىزدا سۇغا غەرق بولدى.

مۇسا ئەلەيھىسسالام پىرئەۋن بىلەن كۈرەش قىلدى. بەنى ئىسرائىل قەۋمى پىرئەۋنىنىڭ زۇلمىدىن قۇتۇلدى. مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ كېيىنكى ئۆمرى بەنى ئىسرائىل قەۋمىگە «تەۋرات» ۋە ئۇنىڭ ھۆكۈملىرىنى تەبلىغ قىلىش بىلەن ئۆتتى.

**زالىملار بىلەن قانداق كۈرەش قىلىشنى ئۆگىنىشتە مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتى بىز ئۈچۈن گۈزەل ئۆرنەكتۇر.**

## ئىسا ئەلەيھىسسالام

ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئانىسى مەريەم ئاللاھتائالا ئىنسانلارغا ئۈرنەك قىلىپ كۆرسەتكەن ئىمران ئائىلىسىگە مەنسۇپ ئىدى. ئىمراننىڭ ئايالى خاننە تۇغۇلىدىغان بالىسىنى ئاللاھ يولىغا ئاتىدى. بالىسى تۇغۇلغاندا ئىسمىنى «مەريەم» قويدى. ئاللاھقا قىلغان ۋەدىسىگە ۋاپا قىلىپ، مەريەمنى مەسجىدى ئەقسانىڭ خىزمىتىگە بەردى. مەريەم بۇ يەردە هاممىسىنىڭ ئېرى زەكەرىيا ئەلەيھىسسالامنىڭ تەربىيىسىدە ناچار ئىشلاردىن ئۇزاق هالدا پاك ۋە ئەخلاقلىق بولۇپ يېتىشتى.

ھەزرىتى مەريەم مەسجىدى ئەقسادا ئۆزىگە ئائىت ھوجرىدا ئىبادەت قىلاتتى. مەسجىدنى سۈپۈرۈپ تازىلايتتى. بىر كۈنى جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ھەزرىتى مەريەمگە كېلىپ، ئاللاھتائالانىڭ ئۇنىڭغا بىر ئوغۇل پەرزەنت ئاتا قىلىدىغانلىق خوشخەۋىرىنى يەتكۈزدى. ھەزرىتى مەريەم ئۆزىنىڭ ئىپپەت - نومۇسلۇق قىز ئىكەنلىكىنى ئېيتتى. توي قىلمىغان تۇرۇغلۇق ئۆزىنىڭ قانداقسىگە بالىسى بولىدىغانلىقىنى سورىدى. جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ئاللاھ خالىسا ھەر قانداق ئىشنىڭ دەرھال ئوتتۇرىغا چىقىدىغانلىقىنى ئېيتتى. شۇنداق قىلىپ، ئىسا ئەلەيھىسسالام دادىسىز دۇنياغا كەلدى.

بەنى ئىسرائىل قەۋمى ھەزرىتى مەريەمنىڭ ئوغلىنىڭ دادىسىز دۇنياغا كەلگەنلىكىگە ئىشەنمىدى. «نومۇس قىلغۇدەك سەت ئىش قىلدىڭ!» دەپ ھەزرىتى مەريەمنى ئازارلىدى. بۇنىڭ بىلەن ھەزرىتى مەريەم يېڭى تۇغۇلغان بوۋاق بالىسىنى كۆرسىتىپ ئۇنىڭ بىلەن سۆزلىشىشنى ئىشارەت قىلدى. ئىسرائىل ئوغۇللىرى بۆشۈكتىكى بوۋاقنىڭ گەپ قىلالمايدىغانلىقىنى ئېيتقىنىدا بوۋاق ئاللاھنىڭ مۆجىزىسى سۈپىتىدە زۇۋانغا كېلىپ مۇنداق دېدى:

**«مەن ھەقىقەتەن ئاللاھنىڭ بەندىسىمەن، ماڭا كىتابنى بەردى (يەنى ئىنجىلنى بېرىدۇ) ۋە مېنى پەيغەمبەر قىلدى (يەنى قىلىدۇ) قەيەردە بولاي مېنى بەرىكەتلىك قىلدى، ھاياتلا بولىدىكەنمەن، ماڭا نامازنى، زاكاتنى ئادا قىلىشنى تەۋسىيە قىلدى. مېنى ئانامغا كۆيۈمچان قىلدى، مېنى مۇتەكەببىر، شەقى قىلمىدى. مەن تۇغۇلغان كۈنۈمدە، ۋاپات بولغان كۈنۈمدە، تىرىلىپ قەبرەمدىن تۇرغۇزۇلغان كۈنۈمدە (ئاللاھتائالا تەرىپىدىن بولغان) ئامانلىققا ئېرىشىمەن» ئەنە شۇ ئىسا ئىبنى مەريەمنىڭ (قىسسىسىدۇر) ئىسا ئۇلارغا ئۇلار دە- تالاش قىلىشۋاتقان ئۆزىنىڭ ئىشىنىڭ (ھەقىقىتى) ئۈستىدە ھەق گەپنى قىلدى. «ئاللاھنىڭ شەنىگە بالىسى بولۇش لايىق ئەمەس، ئاللاھ (بالىدىن، شېرىكتىن) پاكتۇر، ئاللاھ بىرەر ئىشنى ئىرادە قىلسا، «ئۇنىڭغا ۋۇجۇتقا كەل!» دەيدۇ- دە، ئۇ ۋۇجۇتقا كېلىدۇ. ئاللاھ ھەقىقەتەن مېنىڭ رەببىمدۇر، سىلەرنىڭ رەببىڭلاردۇر، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىڭلار، بۇ توغرا يولدۇر.»** (مەريەم سۈرىسى 30 - 36 - ئايەتلەر)

ئاللاھ ئادەم ئەلەيھىسسالامنى ئاتا - ئانىسىز ھالەتتە تۇپراقتىن ياراتقاندەك، ئىسا ئەلەيھىسسالامنىمۇ دادىسىز ياراتتى. ئىسا ئەلەيھىسسالام ئوتتۇز ياشقا كىرگەندە ئاللاھ ئۇنىڭغا پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسى ۋە ھەر خىل مۆجىزىلەرنى بەردى. شۇنداقتىمۇ ئىسا ئەلەيھىسسالامغا ھاۋارى دەپ ئاتالغان ئىنتايىن ئاز كىشى ئىمان ئېيتتى.

يەھۇدىيلەر ئىسا ئەلەيھىسسالام ۋە ھاۋارىيلارنىڭ تەبلىغ ئىشلىرىنى توسماقچى بولدى. ئۇنى ئۆلتۈرۈشنى قارار قىلدى. لېكىن ئاللاھ ئىسا ئەلەيھىسسالامنى ئۇلارنىڭ قولىدىن قۇتقۇزدى. يەھۇدىيلەر ئىسا ئەلەيھىسسالامغا ئوخشايدىغان بىر كىشىنى ئىسا دەپ ئويلاپ تۇتىۋېلىپ، كرېستكە مىخلاپ ئۆلتۈرۈپ، «مەريەم ئوغلى ئىسانى ئۆلتۈردۇق» دېيىشتى. ھالبۇكى، ئۇلار ئىسا ئەلەيھىسسالامنى ئەمەس، باشقا بىرەيلەننى ئۆلتۈرگەن ئىدى. ئاللاھتائالا ئىسا ئەلەيھىسسالامنى ئۆزىنىڭ يېنىغا ئېلىپ چىقىپ كەتكەن ئىدى.

**ئىسا ئەلەيھىسسالام ئىنسانلار ئارىسىدا گۈزەل ئەخلاق، مېھرى - شەپقەت، قېرىنداشلىقنى بەرپا قىلىش ۋە نەپسىنى گۇناھتىن تازىلاشتا بىز ئۈچۈن گۈزەل ئۈرنەكتۇر.**



## مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم

پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ئاخىرقىسى مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدۇر. رەببىمىز ئەھزاب سۈرىسى 40 ـ ئايەتتە: **«ئۇ ئاللاھنىڭ ئەلچىسى ۋە نەبىلەرنىڭ ئەڭ ئاخىرقىسىدۇر...»** دېيىش ئارقىلىق ئۇنىڭ ئەڭ ئاخىرقى پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى بىزگە كەسكىن، ئېنىق بىلدۈرگەن.

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولۇشتىن ئىلگىرى ئىنسانلار توغرا يولدىن ئېزىپ كەتكەن ئىدى. ئەخلاق بۇزۇلغان، زۇلۇم، ناھەقچىلىق، ئادالەتسىزلىك ئومۇملاشقان، كۈچلۈكلەر ئاجىزلارنى بوزەك قىلىپ، ئۇلارنىڭ ھەققىنى ئېلىۋالىدىغان، ئىنسانلار قىمارۋاز ۋە ھاراقكەش بولۇپ كەتكەن، ئوغرىلىق، بولاڭچىلىق كۈندىلىك ئادەتكە ئايلانغان ئىدى. ئىنسانىيەت ئۆزىگە توغرا بىلەن خاتانى بىر ـ بىرىدىن ئايرىپ كۆرستىپ بېرىپ، ئۇلارنى قاراڭغۇ زۇلمەتتىن يورۇقلۇققا چىقىرىدىغان بىر يولباشچىغا موھتاج ئىدى. دەل مانا شۇ چاغدا مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم پۈتكۈل ئىنسانىيەتكە پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىلدى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام مىلادىنىڭ 571 ـ يىلى مەككىدە دۇنياغا كەلدى. ئانىسىنىڭ ئىسمى ئامىنە، دادىسىنىڭ ئىسمى ئابدۇللاھ. ئۇ تۇغۇلۇشتىن ئىلگىرى دادىسى ۋاپات بولدى. پەيغەمبىرىمىز تۇغۇلۇپ ئۇزۇن ئۆتمەيلا ھەلىمە ئىسىملىك بىر ئېنىكئانىنىڭ تەربىيەسىگە بېرىلدى. پەيغەمبىرىمىز ئۇنىڭ يېنىدا خۇشال كۈنلەر ئۆتكۈزدى. ئالتە ياشقا كىرگىنىدە ئانىسى ئامىنە ۋاپات بولدى. ئانىسىنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن پەيغەمبىرىمىز بوۋىسى ئابدۇلمۇتتەلىبنىڭ يېنىدا قالدى. ئىككى يىلدىن كېيىن بوۋىسىنىڭ ۋاپات بولۇشى بىلەن، پەيغەمبىرىمىز تاغىسى ئەبۇتالىبنىڭ يېنىدا تۇرۇشقا باشلىدى. پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئۆسمۈرلۈك چاغلىرى تاغىسىنىڭ يېنىدا ئۆتتى. پەيغەمبىرىمىز تاغىسىغا ياردەملىشەتتى، پات ـ پات پادىچىلىق قىلاتتى.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«سېنى بىز پەقەت پۈتۈن ئىنسانلار ئۈچۈن (مۆمىنلەرگە جەننەت بىلەن) خوشخەۋەر بەرگۈچى ۋە كاپىرلارنى ئازاب بىلەن) ئاگاھلاندۇرغۇچى قىلىپ ئەۋەتتۇق.»

(سەبەئ سۈرىسى 28 ـ ئايەت)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەڭتۇشلىرىغا ئوخشىمايتتى. راستچىل، سەممىي، ھەققانىي ئىدى. بۇتلارغا چوقۇنمايتتى. ھەممە كىشىگە ياردەم قىلىشقا ئالدىرايتتى. خەلقنىڭ ئىشەنچىسىگە ئېرىشكەن ئىدى. بۇ سەۋەپتىن مەككىلىكلەر ئۇنىڭغا «مۇھەممەدۇل ـ ئەمىين» (ئىشەنچلىك مۇھەممەد) دەپ نام بەرگەن ئىدى.

پەيغەمبىرىمىز ياشلىق مەزگىلىدە تاغىسى ئەبۇ تالىب بىلەن بىرلىكتە تىجارەت قىلدى. 25 ياشقا كىرگەندە ھەزرىتى خەدىچە ئانىمىز بىلەن ئۆيلەندى.

پەيغەمبىرىمىز 40 ياشقا كىرگەندە پات ـ پات مەككىگە يېقىن جايدىكى ھىرا غارىغا بېرىپ كېلەتتى. رامىزان ئېيىدا بىر كۈنى يەنە ھىرا غارىدا تۇرغاندا ۋەھيى پەرىشتىسى جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام كەلدى. پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسىگە تەيىنلەنگەنلىكىنى بىلدۈردى. پەيغەمبىرىمىز بۇ ئەھۋالنى ئايالى ھەزرىتى خەدىچىگە ئېيتتى. ھەزرىتى خەدىچە دەرھال ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىكىگە ئىمان ئېيتتى. ئاندىن كېيىن ھەزرىتى ئەلى، ھەزرىتى زەيد ۋە ھەزرىتى ئەبۇبەكرى مۇسۇلمان بولدى.

پەيغەمبىرىمىز كېيىن مەككە خەلقىنى ئىسلامغا دەۋەت قىلدى. بەزىلىرى مۇسۇلمان بولغان بولسىمۇ كۆپىنچىسى ئىمان ئېيتمىدى. ھەتتا مۇسۇلمان بولغانلارغا زىيانكەشلىك قىلىشقا باشلىدى. بۇ جەرياندا پەيغەمبىرىمىز بىلەن مۇسۇلمانلار نۇرغۇن جاپا ـ مۇشەققەت ۋە قىيىن ـ قىستاقلارغا دۇچ كەلدى. مەككىدىكى دەۋەت 13 يىل داۋاملاشتى.

ئىسلامنى تېخىمۇ ياخشى ياشاش ۋە تەبلىغ قىلىش ئۈچۈن پەيغەمبىرىمىز بىلەن مۆمىنلەر مىلادىنىڭ 622 ـ يىلى مەدىنىگە ھىجرەت قىلدى. پەيغەمبىرىمىز مەدىنىدە 10 يىل قالدى. مەدىنىدە مەسجىد بىنا قىلدى. مەدىنىلىك مۇسۇلمانلار (ئەنسار) بىلەن مەككىلىك مۇسۇلمانلار (مۇھاجىر) ئارىسىدا قېرىنداشلىق ئېلان قىلىندى. قۇرئاندىكى ئىجتىمائىي تۇرمۇشنى تەرتىپكە سالىدىغان ئايەتلەر بۇ مەزگىلدە نازىل بولدى. زاكات، روزا ۋە ھەج قاتارلىق ئىبادەتلەر پەرز قىلىندى.

پەيغەمبىرىمىز ئەتراپتىكى دۆلەتلەرنىڭ پادىشاھلىرىغا ئەلچى ئەۋەتىپ ئۇلارنى ئىسلامغا دەۋەت قىلدى. مىلادىنىڭ 630 ـ يىلى مەككىنى فەتھى قىلىپ، كەبىنى بۇتلاردىن تازىلىدى. مۇسۇلمانلىق پۈتكۈل ئەرەب يېرىم ئارىلىغا تارقالدى. مىلادىنىڭ 632 ـ يىلى ۋىدالىشىش ھەججىنى ئادا قىلدى. پۈتۈن ئىنسانىيەتكە مۇھىم يوليورۇقلارنى بەرگەن ۋىدا خۇتبىسىنى سۆزلىدى. شۇ يىلى ئاتمىش ئۈچ يېشىدا مەدىنىدە ۋاپات بولدى.



سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئاللاھنىڭ تاللىغان بەندىسىدۇر. رەببىمىز ئۇنىڭ ئەخلاقىنىڭ گۈزەللىكىنى ماختاپ: **«سىلەرگە رەسۇلۇللاھ ئەلۋەتتە ئەڭ ياخشى ئۈلگىدۇر.»** (ئەھزاب سۈرىسى 21 ـ ئايەت) دېيىش ئارقىلىق، ھاياتىمىزنىڭ ھەر ساھەسىدە ئۇنى ئۆرنەك قىلىشىمىزنى تەلەپ قىلغان.

**سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز پۈتكۈل پەيغەمبەرلەرنىڭ گۈزەل ئەخلاق ۋە ئىش ـ ھەرىكەتلىرىنى ئۆزىدە مۇجەسسەم قىلغان ئۆرنەك ئىنساندۇر.**

ئەي، ئاسمان-زېمىندىكى پۈتكۈل مەخلۇقاتلارنىڭ يېگانە ياراتقۇچىسى رەببىمىز! سەن ئىنسانلار ئارىسىدىن پەيغەمبەرلەرنى تاللىدىڭ. ئۇلارنى بىزگە ئۆرنەك قىلىپ ئەۋەتتىڭ. بىز ساڭا قولىمىزنى ئېچىپ يالۋۇرىمىز، ئەي رەببىمىز، بىزنى

| | ئەلەيھىسسالامغا ئوخشاش |
|---|---|
| ئادەم | گۇناھلىرىغا چىن كۆڭلىدىن تەۋبە قىلىدىغان |
| ئىدرىس | سېنىڭ نەزىرىڭدە يۈكسەك بىر مەرتىۋىگە يۈكسەلگەن |
| نۇھ | سېنىڭ دىنىڭنى تەبلىغ قىلىش ئۈچۈن پۈتۈن كۈچى بىلەن تىرىشقان |
| ھۇد | زالىملارغا قارشى مەزلۇم ۋە بىچارە كىشىلەرنىڭ يېنىدا تۇرىدىغان |
| سالىھ | ئاغرىپ قالغانلارنى يوقلايدىغان، يوقسۇللار ۋە ئاجىزلارغا غەمخورلۇق قىلىدىغان |
| لۇت | ئەخلاقسىزلىقلارنى توسۇشقا تىرىشىدىغان |
| ئىبراھىم | سېنىڭ ئەمىر-پەرمانلىرىڭغا چىن كۆڭلىدىن بويسۇنىدىغان |
| ئىسمائىل | سېنىڭ رازىلىقىڭ ئۈچۈن جېنىنى پىدا قىلىشقا تەييار تۇرىدىغان |
| ئىسھاق | ئىنسانلارغا توغرا يول كۆرسىتىدىغان |
| ياقۇب | سەندىن ئۈمىدىنى ئۈزمەيدىغان |
| يۈسۈف | ئىپپەت-نومۇسلۇق |
| شۇئەيب | راستچىل، دۇرۇست |
| مۇسا | زالىملار ۋە تۇزكورلارغا ھەقىقەتنى تەبلىغ قىلىشتىن باش تارتمايدىغان |
| ھارۇن | توغرا يولدا ماڭغۇچىلارغا ياردەم قىلىدىغان |
| داۋۇد | ساڭا ئىبادەت قىلىشقا ئاشنا بولغان |
| سۇلايمان | مال-مۈلكىنى سېنىڭ يولۇڭدا ئىشلىتىدىغان |
| ئەييۇب | سەۋر-تاقەتلىك |
| زۇلكىفل | سېنىڭ نەزىرىڭدىكى ياخشى بەندىلەر ئارىسىدا ياد ئېتىلىدىغان |
| يۇنۇس | باياشاتچىلىق ۋە پېقىرلىقتا سېنى زىكىر قىلىدىغان |
| ئىلياس | ياخشى نام قالدۇرغان |
| ئەلىيەسا | ياخشى |
| زەكەرىييا | ساڭا چىن كۆڭلىدىن دۇئا قىلىدىغان |
| يەھيا | سېنىڭ يولۇڭدا شېھىد بولىدىغان |
| ئىسا | نەپسىنى يامانلىقلاردىن پاكىزلىغان |
| مۇھەممەد | قۇرئان ئەخلاقى بىلەن ئەخلاقلانغان |

بىر بەندە بولغىلى نېسىپ قىلغىن! ئامىين.

# پەيغەمبىرىمىز ۋە باشقا پەيغەمبەرلەر

مۇھەممەد مۇستاپا سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم پۈتكۈل ئىنسانىيەتكە ئەۋەتىلگەن ئەڭ ئاخىرقى پەيغەمبەردۇر. ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەر ئۆزى ياشاۋاتقان دەۋردە مۇئەييەن بىر قەۋمگە پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىلگەن. بىزنىڭ پەيغەمبىرىمىز بولسا **قىيامەتكە قەدەر كېلىدىغان پۈتكۈل ئىنسانلارغا ئەۋەتىلگەن**. بۇ سەۋەپتىن، پەيغەمبىرىمىز ھايات چېغىدىلا ئىسلام دىنىنى تەبلىغ قىلىش ئۈچۈن نۇرغۇن دۆلەت، رايونلارغا مەكتۇپ ۋە ئەلچى ئەۋەتكەن. ئۇ دەۋردىكى ئىككى چوڭ ئىمپېرىيە ئىران بىلەن ۋىزانتىيە پادشاھلىرىنى ئىسلامغا دەۋەت قىلىپ، خەلقى بىلەن بىرلىكتە ئىسلامغا كىرىشىنى ئۈمىد قىلغان. بۈگۈن ئۇنىڭ بۇ مۇقەددەس چاقىرىقىنى پۈتۈن دۇنياغا ئېلان قىلىش ۋە ئىنسانلارغا يەتكۈزۈش مۇسۇلمانلارنىڭ ۋەزىپىسىدۇر.

ئاللاھ تاللىغان **پەيغەمبەرلەر** ئىنسانلارنى بەخت-سائادەتكە يېتەكلەش ئۈچۈن تىرىشقان. «بىزنىڭ قىلغان ئىشىمىزنىڭ مۇكاپاتىنى (ئىش ھەققىنى) پەقەت ئاللاھ بېرىدۇ» دەپ قىلغان **خىزمىتىگە ھېچقانداق كىشىدىن ھەق تەلەپ قىلمىغان**. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزمۇ پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسىنى جايىدا ئادا قىلىپ، مۇقەددەس كىتابىمىز قۇرئاندا بايان قىلىنغان تۇرمۇش شەكلىنى ئەمەلىيىتىدە كۆرسەتكەن. بۇ يولدا پۈتۈن كۈچى، غەيرىتى بىلەن پىداكارلىق كۆرسەتكەن. قۇرئان-كەرىم ئايەتلىرىنىڭ نۇرى ئاستىدا ئۆرنەك، خاتىرجەم ۋە باياشات بىر جەمئىيەت بەرپا قىلغان.

پەيغەمبەرلەرنىڭ ۋەزىپىسى ئىنسانلارنى ئاللاھقا چاقىرىش ۋە ئۇلارغا توغرا يول كۆرسىتىشتۇر. قۇرئانى-كەرىمدە پەيغەمبەرلەرنىڭ ھاياتى ۋە ئىنسانىيەت ئۈچۈن قىلغان خىزمەتلىرىنى ئوقۇۋاتىمىز. ئەسىرلەردىن بېرى ئۆزگەرمىگەن

ھەقىقەت ۋە گۈزەل ئەخلاقلارنى ئۆگىنىۋاتىمىز. **پۈتكۈل پەيغەمبەرلەر ئوخشاش مەنبەدىن كەلگەن، ئوخشاش چاقىرىققا دەۋەت قىلىدىغان ئەلچىلەردۇر.** سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز «بارلىق پەيغەمبەرلەرنىڭ ئوخشاش مەنبەدىن كەلگەنلىكى، دىنلىرىنىڭ پەقەت بىر دىن ئىكەنلىكى ۋە ئۇلارنىڭ بىر-بىرىگە يېقىنلىقىنىڭ خۇددى بىر ئانىدىن تۇغۇلغان بىر تۇققان قېرىنداشلاردەك ئىكەنلىكىنى» ئېيتقان. بۇ سەۋەپتىن ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا قەدەر بولغان پۈتكۈل پەيغەمبەرلەر بىر-بىرىنى مۇئەييەنلەشتۈرۈپ، قوللاپ تەستىقلاپ كەلگەن. ھەر قانداق بىر پەيغەمبەر باشقا بىر پەيغەمبەرنى يالغانلىمىغان. ھەق دىنىنىڭ تەبلىغچىلىرى بولغان پەيغەمبەرلەرنىڭ ئۆزئارا بىر-بىرىنى قوللاپ كەلگەنلىكىنى پەيغەمبىرىمىز مۇنداق بىر مىسال بىلەن چۈشەندۈرگەن:

«مەن بىلەن باشقا پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەھۋالى شۇنىڭغا ئوخشايدۇ: بىر كىشى چىرايلىق بىر ئۆي سالدى. ئۆي پۈتتى. لېكىن ئۆينىڭ بۇرجىكىدە بىر «خىش» قويغۇدەك يەر بوش قالدى. كېيىن بىنانى كۆرگەن ۋە ھەيران قىلغان كىشىلەر بىنانىڭ بۇرجىكىدىكى ھېلىقى يەرنى كۆرستىپ: «كاشكى، مۇشۇ يەر بوش قالمىغان بولسا» دېيىشتى. ئاشۇ كەم قالغان خىش مانا مەن. مەن كەلدىم ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ ئاخىرقىسى بولدۇم.» (بۇخارى: «مەناقىب»، 18)

**سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئۆزىدىن ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەرنى سۆيگۈ-مۇھەببەت ۋە ھۆرمەت بىلەن تىلغا ئالاتتى.** ئۇلارنىڭ ئىسمىنى تىلغا ئالغاندا «ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى» ياكى «قېرىندىشىم» دېگەن سۆزنىمۇ قوشۇپ سۆزلەيتتى. مەسىلەن: مۇسا ئەلەيھىسسالام توغرىلىق گەپ بولغاندا «قېرىندىشىم مۇسا» دەپ ئاتىغان چاغلىرى بولغان. پەيغەمبىرىمىز تائىفتىن قايتىۋاتقاندا تونۇشقان خىرىستىئان قۇل ئادداستىن قەيەرلىك ئىكەنلىكىنى سورىغان. ئادداس نىنۇۋا (مۇسۇل) شەھرىدىن ئىكەنلىكىنى ئېيتقاندا «قېرىندىشىم يۇنۇسنىڭ شەھرىدىن كەپسەن-دە؟» دەپ، ئادداسقا ئىلتىپات كۆرسەتكەن. ئۇنى

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئېيتقىنكى، ئاللاھقا ئىتائەت قىلىڭلار، پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلىڭلار، ئەگەر ئۇلار (ئاللاھقا ئىتائەت قىلىشتىن) باش تارتسا، پەيغەمبەرنىڭ ئەلچىلىكنى يەتكۈزۈش مەسئۇلىيىتى بار، سىلەرنىڭ ئىتائەت قىلىش مەسئۇلىيىتىڭلار بار، ئەگەر پەيغەمبەرنىڭ (ئەمرىگە) ئىتائەت قىلساڭلار، ھىدايەت تاپىسىلەر، پەيغەمبەرنىڭ پەقەت چۈشىنىشلىك قىلىپ تەبلىغ قىلىش مەسئۇلىيىتى بار.»

(نۇر سۈرىسى 54-ئايەت)

يۇنۇس ئەلەيھىسسالام تەبلىغ قىلغان تەۋھىد ئېتىقادىغا دەۋەت قىلغان. پەيغەمبىرىمىزنىڭ چاقىرىقىغا ئىجابى جاۋاب بەرگەن قۇل ئادداس كېيىن مۇسۇلمان بولغان.

**سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئۆزىدىن ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەرنىڭ ھاياتىدىن مىساللار سۆزلەپ بېرەتتى.** ئۈممىتىگە ئۇلارنىڭ گۈزەل ئەخلاقىنى ئۈرنەك قىلىشنى، ئۇلاردەك پاكىز ياشاشنى تەشۋىق قىلاتتى. داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ تەر تۆكۈپ ھالال ئىشلەپ تۇرمۇشىنى قامدىغانلىقىنى مىسال قىلىپ **«ئادەم ئۈچۈن ئەڭ ياخشى كىرىمنىڭ ئۆزى تەر تۆكۈپ ھالال ئىشلەپ تاپقان پۇل-مال»** ئىكەنلىكىنى ئېيتقان ئىدى. رامىزان ئېيىدىن باشقا ئايلاردا ئېخىمۇ كۆپ روزا تۇتماقچى بولغانلارغا داۋۇد ئەلەيھىسسالامغا ئوخشاش روزا تۇتۇشنى تەۋسىيە قىلاتتى. چۈنكى، داۋۇد ئەلەيھىسسالام بىر كۈن روزا تۇتسا، بىر كۈن تۇتمايتتى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ساھابىلىرىگە ئۆزىدىن ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەرنىڭ بېشىغا كەلگەن ئاجايىپ ۋەقەلەرنى بايان قىلىپ بېرەتتى. **ئۇلارنىڭ ھاياتىدىن ۋە دەۋەت قىلغان ئىنسانلارنىڭ پەيغەمبەرلەرگە تۇتقان**

**مۇئامىلىسىدىن ئىبرەت ئېلىشنى تەۋسىيە قىلاتتى.** پەيغەمبەرلەر ۋەزىپىسىنى ئادا قىلغاندا دۇچ كەلگەن قىيىنچىلىقلار، جاپا-مۇشەققەتلەرنى بايان قىلىپ، ئۇلارنىڭ سەۋرر-تاقىتى ۋە ئېگىلمەس-پۈكمەس كۈرەشچان روھىنى ئۆرنەك قىلىپ بېرەتتى. دىنىي ئېتىقادى سەۋەپلىك مۇشكۇللۇك ۋە قىيىن-قىستاققا ئۇچرىغان مۇسۇلمانلارغا تەسەللىي بېرەتتى. ئۆزىمۇ تارتقان جاپا-مۇشەققەت ۋە قىيىنچىلىقلار ئالدىدا ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەرنىڭ بېشىغا كەلگەنلەرنى ئەسلەپ، تەسەللىي تاپاتتى. ھۇنەيىن ئۇرۇشىدىن كېيىن غەنىمەتلەر تەقسىم قىلىنغاندا پەيغەمبىرىمىز ھەققىدە بولمىغۇر گەپلەرنى قىلىپ «ئادالەتلىك بول!» دېگۈچىلەر چىققان ئىدى. بۇ گەپلەردىن رەنجىگەن پەيغەمبىرىمىز: «مەن ئادىل بولمىسام، كىم ئادىل بولىدۇ؟» دېگەندىن كېيىن «ئاللاھ مۇسا ئەلەيھىسسالامغا رەھمەت قىلسۇن! ئۇ بۇنىڭدىنمۇ ئېغىر ئەزىيەت، جاپا-مۇشەققەتلەرگە ئۇچرىدى، لېكىن سەۋرى قىلدى» دەپ تەسەللىي تاپقان ئىدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز پەيغەمبەرلەرنىڭ ۋەزىپىسىنىڭ ئىنسانلارنىڭ نىجاتلىقىقا ئېرىشىشى ئۈچۈن تىرىشىش ئىكەنلىكىنى بايان قىلغان.

**پەيغەمبەرلەرگە ئىتائەت قىلىش ۋە ئۇلار ئېلىپ كەلگەن ئىلاھىي ئەمىرلەرگە بويسۇنۇشنىڭ ئەھمىيىتىنى تەكىتلىگەن.** پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەھۋالىنى ئۇلار ئۆزى بىللە ياشاۋاتقان بىر قەۋمگە مۇھىم بىر خەۋەر ئېلىپ كەلگەن بىر ئادەمنىڭ ئەھۋالىغا ئوخشىتىپ مۇنداق دېگەن:

«مەن ۋە ئاللاھ مەن بىلەن ئەۋەتكەن ئىسلامنىڭ ئەھۋالى بىر قەۋمگە كېلىپ مۇنداق دېگەن ئادەمنىڭ ئەھۋالىغا ئوخشايدۇ:

«ئەي مىللىتىم! ھەقىقەتەن، مەن سىلەرگە قارشى كېلىۋاتقان بىر قوشۇننى ئۆز كۆزۈم بىلەن كۆردۇم. مەن سىلەرگە بۇ خېيىم-خەتەرنى بىلدۈرگۈچى ئېنىق خەۋەرچىمەن. بۇ سەۋەپتىن دەرھال جېنىڭلارنى قۇتقۇزۇشنىڭ كويىغا كىرىڭلار!»



بۇ سۆزنى ئاڭلىغان ئادەملەرنىڭ بەزىلىرى بۇ گەپكە ئىشىنىپ، ئاخشىمى يولغا چىقىپ پىيادە مېڭىپ خەتەرلىك يەرنى تەرك قىلىپ، جېنىنى قۇتقۇزدى. يەنە بەزى ئادەملەر بۇ گەپكە ئىشەنمىدى. تۇرغان يېرىدىن مىدىرلىمىدى. قوشۇن تاڭ ئېتىشقا يېقىن ئۇلارغا يېتىپ كېلىپ ھۇجۇم قىلىپ، ھەممىسىنىڭ نەسلىنى قۇرۇتتى. ماڭا ئىشەنگەن ۋە مەن ئېلىپ كەلگەن دىنغا ئىمان ئېيتقانلار بىلەن ماڭا قارشى چىقىپ، مەن ئاللاھتىن ئېلىپ كەلگەننى يالغانغا چىقارغان ئادەملەرنىڭ ئەھۋالىمۇ بەئەينى بۇنىڭغا ئوخشايدۇ.» (بۇخارى: «ئىئتىسام»، 2)

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئۆزىنىڭ ۋە پۈتكۈل پەيغەمبەرلەرنىڭ ئۈممىتىنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن خىزمەت قىلغانلىقىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن مۇنداق مىسال بەرگەن:

«مەن بىلەن سىلەرنىڭ ئەھۋالىڭلار شۇنىڭغا ئوخشايدۇكى، گۈلخان لاۋۇلداپ كۆيۈۋاتقاندا گۈلخانغا ئۆزىنى ئېتىۋاتقان قۇرت-قوڭغۇز ۋە پەرۋانىلەرنى ئوتتا كۆيۈپ كەتمىسۇن دەپ بىر ئادەم ئۇلارنى توسۇپ ھەيدەپ تۇرىدۇ. مەن سىلەرنى ئوتقا چۈشۈپ كۆيۈپ كەتمىسۇن دەپ بەلۋېغىڭلاردىن تارتىپ توسۇپ تۇرىمەن. سىلەر بولساڭلار مېنىڭ قولۇمدىن يۇلقۇنۇپ چىقىپ، شۇ پەرۋانىلەرگە ئوخشاش ئۆزەڭلارنى گۈلخانغا ئاتماقچى بولىسىلەر.» (مۇسلىم: «فەزائىل»، 19)

## سوئاللار

### سۆز ئويۇنى تېپىشمىقى





1. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزگە تۇنجى ۋەھيى كەلگەن غارنىڭ ئىسمى
2. سەۋر-تاقىتى بىلەن پۈتكۈل ئىنسانلارغا ئۈلگە بولغان پەيغەمبەر
3. ئىسا ئەلەيھىسسالامغا ئىمان ئېيتقانلارغا بېرىلگەن نام
4. ئاللاھنىڭ بىرلىكىنى ئىپادىلەيدىغان سۆز، بارلىق پەيغەمبەرلەرنىڭ ئورتاق چاقىرىقى
5. پەيغەمبەرلەرنىڭ ئىشەنچلىكلىكى
6. ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئانىسى
7. ئىشەنچلىكلىكى ۋە راستچىللىقى سەۋەبىدىن مەككىلىكلەر پەيغەمبىرىمىزگە قويغان لەقەم
8. ھىجرەت قىلىپ كەلگەن مەككىلىكلەرگە ياردەم قىلغان مەدىنىلىك مۇسۇلمانلار
9. ئادەم ئەلەيھىسسالامغا سەجدە قىلمىغانلىقى ئۈچۈن جەننەتتىن ۋە ئاللاھنىڭ رەھمىتىدىن قوغلانغان مەخلۇق
10. مىسىر ھۆكۈمدارلىرىنىڭ ئىسمى
11. ئىنسانلارنى توپان بالاسىدىن قۇتقۇزغان ۋە «ئىنسانلارنىڭ ئىككىنچى ئاتىسى» دەپ ئاتالغان پەيغەمبەر
12. پەيغەمبەرلەرنىڭ زېرەك، ئەقىللىق، سەزگۈر بولۇشى
13. ئاللاھتائالا ئۇنى «خەلىل» (دوست) دەپ تىلغا ئالغان چوڭ پەيغەمبەر
14. ئاللاھنىڭ ئەمر-پەرمانلىرىنى ئىنسانلارغا يەتكۈزۈشكە مەسئۇل قىلىنغان ئەلچى
15. تۇنجى ئىنسان، تۇنجى پەيغەمبەر
16. پەيغەمبەرلەرنىڭ گۇناھ سادىر قىلماسلىقى
17. ئاللاھتىن ئالغان ئەمر-پەرمانلارنى پەيغەمبەرلەرنىڭ ئىنسانلارغا تولۇق يەتكۈزۈشى
18. توپان توختىغاندا نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ كېمىسى توختىغان تاغ
19. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام زامانىدا مال-مۈلكى ۋە سەلتەنەتىگە ئىشەنچ قىلىپ ئۆزىنى تەڭرى دەپ ئېلان قىلغان پادىشاھ
20. پەيغەمبەرلەرنىڭ سۆز-ھەرىكەتتە راستچىل، سەمىمىي، دۇرۇست بولۇشى

## تۆۋەندىكى جۈملىلەرنى مۇۋاپىق پارچىسى بىلەن بىرلەشتۈرۈڭلار.

| | | | |
|---|---|---|---|
| 1 | پەيغەمبەرلەرنى ئىنكار قىلىش | | يالغۇز ئاللاھقىلا قۇللۇق قىلىشقا دەۋەت قىلىدۇ. |
| 2 | پەيغەمبەرلەر ئاللاھنىڭ دىنىنى ئەمەلىيەتكە تەدبىقلاپ ياشاش ۋە | | سۆيگۈ ـ مۇھەببەت ۋە ھۆرمەت بىلەن تىلغا ئالاتتى. |
| 3 | پەيغەمبەرلەر قىينچىلىقلارغا دۇچ كەلسمۇ | | ئاللاھنىڭ بەندىلىرىگە قىلغان رەھمىتىدۇر. |
| 4 | پەيغەمبەرلەر ئۈممەتنى يېگانە ئاللاھقا ئىشىنىشكە ۋە | | يامانلىققا ياخشىلىق بىلەن جاۋاب قايتۇرۇشتا بىز ئۈچۈن گۈزەل ئۈرنەكتۇر. |
| 5 | ئۇلۇغ ئاللاھ بىزگە ئەڭ ياخشى ئىنسان | | ئۇنى ئىنسانلارغا يەتكۈزۈشكە مەسئۇلدۇر. |
| 6 | ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ چەكلەنگەن مېۋىنى يېگەندىن كېيىن ئەپۇ قىلىنىشى | | مودىلى سۈپىتىدە پەيغەمبەرلىرىنى ئەۋەتكەن. |
| 7 | سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئۆزىدىن ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەرنى | | ۋەزىپىسىنى ئادا قىلىشتىن قەتئىي باش تارتمايدۇ. |
| 8 | يۇسۇف ئەلەيھىسسالام ئۆزىگە يامانلىق قىلغۇچىلارنى ئەپۇ قىلىش ۋە | | دىنىنى ئىنكار قىلىش دېگەنلىك. |

## ئۆزىمىزنى سىناپ باقايلى

1. ئاللاھنىڭ ئەمىر ـ پەرمانلىرىنى ئىنسانلارغا بىلدۈرىدىغان، ئۇلارنى توغرا يولغا چاقىرىدىغان ۋە ئۆزىگە ۋەھيى نازىل قىلىنغان كىشى نېمە دەپ ئاتىلىدۇ؟

ئا) مۇئەللىم
ئە) ئالىم
ب) پەيغەمبەر
ت) ئەۋلىيا

2. پەيغەمبەرلەرنىڭ سۈپەتلىرىدىن بىرى بولغان «سىدىق»نىڭ مەنىسى نېمە؟

ئا) ھېچبىر ۋاقىت يالغانچىلىق قىلماسلىق
ئە) گۇناھسىز بولۇش
ب) ئەقىللىق ۋە سەزگۈر بولۇش
ت) ئىشەنچىلىك بولۇش

3. مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە بېرىلگەن ئەڭ چوڭ مۆجىزە نېمە؟

ئا) ئىسرا ۋەقەسى
ئە) قۇرئانى ـ كەرىم
ب) ئاينىڭ ئىككىگە بۆلۈنۈشى
ت) مىراج ۋەقەسى

4. پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەقىللىق، زىرەك، سەزگۈر ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەيدىغان سۈپىتى تۆۋەندىكىلەردىن قايسىسى؟

ئا) ئامانەت

ئە) فەتانەت

ب) ئىسمەت

ت) سىدىق

5. پەيغەمبەرلەر ئۆزلىرىنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەنلىكىنى ئىسپاتلاش ئۈچۈن ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن كۆرسىتىدىغان ئالاھىدە ھادىسىلەر نېمە دەپ ئاتىلىدۇ؟

ئا) مۆجىزە

ئە) سېھىر

ب) كارامەت

ت) پالچىلىق

## تۆۋەندىكى بوشلۇقلارغا تىرناق ئىچىدىكى سۆزلەردىن مۇۋاپىق بولغىنىنى تاللاپ تولدۇرۇڭلار ?

**(خوشخەۋەر / كىشىلەرنى / پېشۋالار / ئىبرەتلەر / ئەقىل / باھانە / نامازنى / سىلەر / كۆرگەن / نەمۇنىدۇر)**

1. «پەيغەمبەرلەرنى بىزنىڭ ئەمرىمىز بويىچە ........... توغرا يولغا يېتەكلەيدىغان ......... قىلدۇق.» (ئەنبىيا سۈرىسى 73 ـ ئايەت)

2. «ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرلەردىن كېيىن ئاللاھنىڭ ئالدىدا كىشىلەرگە (يەنى پەيغەمبەر ئەۋەتىلگەن بولسا ئىمان ئېيتاتتىم ۋە ئىتائەت قىلاتتىم دېگۈچىلەرگە) ........ بولۇپ قالماسلىقى ئۈچۈن، (ئىتائەت قىلغۇچىلارغا (جەننەت بىلەن) ......... بەرگۈچى، (ئاسىيلىق قىلغۇچىلارنى دوزاختىن) ئاگاھلاندۇرغۇچى پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتتۇق.» (نىسا سۈرىسى 165 ـ ئايەت)

3. «شۈبھىسىزكى، پەيغەمبەرلەر ....... ئۈچۈن ياخشى........» (مۆمتەھىنە سۈرىسى 6 ـ ئايەت)

4. «پەيغەمبەرلەرنىڭ قىسسىلىرىدە ........ ئىگىلىرى ئۈچۈن ھەقىقەتەن نۇرغۇن ...... بار.» (يۇسۇف سۈرىسى 111 ـ ئايەت)

5. «مېنىڭ ........ قانداق ئوقۇغانلىقىمنى ........ بولساڭلار، سىلەرمۇ شۇنداق ئوقۇڭلار» (بۇخارى: «ئەزان» ، 18)

# جاۋابلار

## سۆز ئۆيۈنى تېپىشمىقى





## تۆۋەندىكى جۈملىلەرنى مۇۋاپىق پارچىسى بىلەن بىرلەشتۈرۈڭلار.

| | | | |
|---|---|---|---|
| 1 | پەيغەمبەرلەرنى ئىنكار قىلىش | 4 | يالغۇز ئاللاھقىلا قۇللۇق قىلىشقا دەۋەت قىلدۇ. |
| 2 | پەيغەمبەرلەر ئاللاھنىڭ دىنىنى ئەمەلىيەتكە تەدبىقلاپ ياشاش ۋە | 7 | سۆيگۈ-مۇھەببەت ۋە ھۆرمەت بىلەن تىلغا ئالاتتى. |
| 3 | پەيغەمبەرلەر قىيىنچىلىقلارغا دۇچ كەلسىمۇ | 6 | ئاللاھنىڭ بەندىلىرىگە قىلغان رەھمىتىدۇر. |
| 4 | پەيغەمبەرلەر ئۈممىتىنى يېگانە ئاللاھقا ئىشىنىشكە ۋە | 8 | يامانلىققا ياخشىلىق بىلەن جاۋاب قايتۇرۇشتا بىز ئۈچۈن گۈزەل ئۈرنەكتۇر. |
| 5 | ئۇلۇغ ئاللاھ بىزگە ئەڭ ياخشى ئىنسان | 2 | ئۇنى ئىنسانلارغا يەتكۈزۈشكە مەسئۇلدۇر. |
| 6 | ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ چەكلەنگەن مېۋىنى يېگەندىن كېيىن ئەپۇ قىلىنىشى | 5 | مودىلى سۈپىتىدە پەيغەمبەرلىرىنى ئەۋەتكەن. |
| 7 | سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئۆزىدىن ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەرنى | 3 | ۋەزىپىسىنى ئادا قىلىشتىن قەتئىي باش تارتمايدۇ. |
| 8 | يۇسۇف ئەلەيھىسسالام ئۆزىگە يامانلىق قىلغۇچىلارنى ئەپۇ قىلىش ۋە | 1 | دىنىنى ئىنكار قىلىش دېگەنلىك. |

## ئۆزىمىزنى سىناپ باقايلى

1. ب
2. ئا
3. ئە
4. ئە
5. ئا

## بوش ئورۇنلارنى تولدۇرۇڭلار

1. كىشىلەرنى، پېشۋالار
2. باھانە، خوشخەۋەر
3. سىلەر، نەمۇنىدۇر
4. ئەقىل، ئىبرەتلەر
5. نامازنى، كۆرگەن





ھەقىقىي ھاياتىمىز

# ئاخىرەتكە ئىشىنىش

- دۇنيا ھاياتىنىڭ ھەقىقىتى
- ئۆلۈم ۋە قەبرە
- قىيامەت ۋە يېڭىدىن تىرىلىش
- ئاخىرەت ھاياتى
- ئاخىرەتكە ئىمان ئېيتىش ئارقىلىق ئېرىشكەنلىرىمىز
- پەيغەمبىرىمىزنىڭ ھاياتىدا دۇنيا ۋە ئاخىرەت تەڭپۇڭلۇقى





# مەڭگۈلۈك ھايات

كۈز پەسلىنىڭ مەلۇم بىر كۈنى ئىدى.

سارغايغان غازاڭلىرىنى شاماللار ئۇچۇرۇپ ئېلىپ قاچقان دەرەخلەر يېرىم يالىڭاچلانغانىدى.

مۇھەممەد ئايىغى ئاستىدا دەسسىلىپ يۇمشاققىنا شىپ-شىپ ئاۋاز چىقىرىپ ياتقان غازاڭلارنىڭ نالىسىگە قۇلاق سالغاچ بەشچاملارغا قاراپ كېتىۋاتاتتى.

بىر ھەپتە ئىلگىرى ۋاپات بولغان دوستى سامى بىلەن ئىلگىرى بۇ يولدا خۇشال كۈلۈپ ئوينىغان كۈنلەرنى ھەسرەت ئىچىدە ئەسلىدى. چوڭقۇر ماتەم يۈرىكىنى ئېچىشتۇردى. كۆزىگە ھەسرەت ياشلىرى تولدى. بەشچاملارنىڭ باغرىدا ئۆزىنى ئىنتايىن يالغۇز ھېس قىلدى. كۆپكۆك ئاسمانغا قاراپ تۇرۇپ قالدى، ئېغىزىدىن مۇنۇ دۇئالار چىقتى:

- ئۇلۇغ رەببىم! دوستۇم سامى ئاخىرەتكە ئىشىنەتتى.

ئۆلۈم بىلەن تەڭ قەبرىدىكى ھاياتنىڭ باشلىنىدىغانلىقىغا، ئالدى بىلەن **مۇنكەر-نەكىر** ئىسىملىك پەرىشتىلەرنىڭ ئىنساننى سوراققا تارتىدىغانلىقىغا، «**رەببىڭ كىم؟ قايسى دىنغا ئىشىنىسەن؟ پەيغەمبىرىڭنىڭ ئىسمى نېمە؟**» دەپ سورايدىغانلىقىغا ئىشىنەتتى. پەرىشتىلەرگە بېرىدىغان جاۋابنى بىرلىكتە تەكرارلاپ «**رەببىم ئاللاھ، دىنىم ئىسلام، پەيغەمبىرىم مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام**» دەيتتۇق.

ئىسرافىل ئىسىملىك پەرىشتە سۇر چېلىشى بىلەنلا قىيامەتنىڭ باشلىنىدىغانلىقىغا، ھەممە نەرسىنىڭ يوق بولىدىغانلىقىغا ئىشىنەتتى.



يەنە سىنىڭ ئەمرىڭ بىلەن سۇر ئىككىنچى قېتىم چېلىنغاندا بارلىق ئىنسانلارنىڭ خۇددى باھار پەسلىدە ياشىرىپ چىققان مايسىلاردەك قەبرىسىدىن تىرىلىپ چىقىدىغانلىقىنى بىلەتتى. پۈتكۈل ئىنسانلارنىڭ **مەھشەر** دەپ ئاتالغان يەردە ساۋا ھېساب بېرىش ئۈچۈن يىغىلىدىغانلىقىغا ئىشىنەتتى.

بىز دۇنيادىكى چاغدا قىلغان گۇناھلىرىمىز ۋە ساۋابلىرىمىزنى **كىرامەن كاتىبىن** ئىسىملىك پەرىشتىلەرنىڭ يېزىپ ئەمەل دەپتىرىمىزگە خاتىرلەپ ماڭىدىغانلىقى، مەھشەر كۈنى ھەر كىشىگە ئۆزىنىڭ ئەمەل دەپتىرىنىڭ بېرىلىدىغانلىقىنى بىلەتتى. سامى بىلەن بىر قانچە قېتىم **«ئاللاھىم! بىزنى ئەمەل دەپتىرى ئوڭ تەرىپىدىن بېرىلگەن ياخشى بەندىلىرىڭدىن بولغىلى نېسىپ قىل! بىزگە ئەمەل دەپتىرىمىزنى سول تەرىپىمىزدىن بەرمە!»** دەپ ساۋا دۇئا قىلغان ئىدۇق.

قانداق ئىكەنلىكىنى پەقەت سەنلا بىلىدىغان **مىزان** تارازىسىدا ياخشى-يامان ئىشلىرىمىزنىڭ تارتىلىدىغانلىقىغا ئىشىنەتتى. **سىرات** دېيىلىدىغان كۆۋرۈكتىن ئۆتىدىغانلىقىنى، ياخشى كىشىلەرنىڭ بۇ كۆۋرۈكتىن ئۇچقاندەك ئۆتۈپ **جەننەتكە** كىرىدىغانلىقىغا، يامان كىشىلەرنىڭ كۆۋرۈكتىن ئۆتەلمەي **جەھەننەمگە** دومىلاپ چۈشىدىغانلىقىغا ئىشىنەتتى.

دوستۇم سامى ئۆلۈمنىڭ مەڭگۈلۈك ھاياتنىڭ باشلىنىشى ئىكەنلىكىنى بىلگەچكە ئۆلۈمدىن قورقمايتتى. جەننەتنى سېغىنىپ، ئۇ يەردە ئىكرام قىلىنىدىغان نېمەتلەرنى ئارزۇلايتتى. رەببىم! ئۇنىڭغا رەھىم قىلغىن! ئۇنىڭغا مەرھەمەت قىلغىن. ئۇنىڭ قەبرىسىنى بىر جەننەت باغچىسى قىلغىن ئاللاھىم!

مۇھەممەد «ئامىين!» دەپ قولىنى يۈزىگە سۈردى. قەلبىدىكى دەرت-ھەسرەت ئازابىنىڭ يۇقالغانلىقىنى ھېس قىلدى. كەلگەن يولىدىن قايتىپ كېتىۋاتقاندا «ئارىمىزدىن ئايرىلىپ كەتكەن قەدىردان دوستلىرىمىز بىلەن جەننەتتە قايتىدىن جەم بولۇش نېمىدېگەن ياخشى-ھە!» دەپ ئويلىدى.

-م. ياشار كاندەمىر

# ئاللاھ بىزگە ئىنئام قىلغان ئەڭ چوڭ نېمەت: بۇ دۇنيا ھاياتى

## بۇ دۇنيا ھاياتى بىر سەپەردۇر

ھازىر ھەممىمىز بىز تۇغۇلغان كۈنى باشلانغان ھايات سەپىرىمىزنى داۋاملاشتۇرۇۋاتىمىز. بۇ سەپەر بەزىلەر ئۈچۈن قىسقا بولسا، بەزىلەر ئۈچۈن ئۇزۇندۇر. لېكىن ئېنىق بولغان بىر ئەمىلىيەت شۇكى، دۇنيا ھاياتىمىز مەڭگۈ داۋاملاشمايدۇ. چۈنكى ھېچبىرىمىز بۇ دۇنياغا مەڭگۈ ياشاش ئۈچۈن كەلمىدۇق.

دۇنيا ھاياتى سەپەردىكى يولۇچىنىڭ ۋاقىتلىق قونالغۇسىغا ئوخشايدۇ. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز بۇ ھەقىقەتنى ئىزاھلاش ئۈچۈن ئۆزى ياخشى كۆرىدىغان ياشلاردىن ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەرنىڭ مۈرىسىگە قولىنى تەككۈزۈپ: «دۇنيادا خۇددى بىر غېرىپ يولۇچىدەك بولغىن!» دېگەن. پەيغەمبىرىمىزنىڭ سۆزىنى كۆڭۈل قويۇپ ئاڭلىغان ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر بىزگە قولىقىمىزغا مونچاق قىلىپ ئېسىۋالغۇدەك مۇنۇ نەسىھەتنى قىلغان: «سالامەت چاغلاردا كېسەل بولىدىغان چاغلار ئۈچۈن (تەييارلىق قىلغىن)، ھايات چاغدا ئۆلۈم ئۈچۈن تەدبىر قوللانغىن.» (بۇخارى: «رىقاق»، 3)

## بۇ دۇنيا ھاياتىدىكى گۈزەللىكلەر ۋاقىتلىقتۇر

ئۇلۇغ رەببىمىز بىزگە بۇ دۇنيادا سان ـ ساناقسىز نېمەت ۋە گۈزەللىكلەر بەرگەن. زېمىننى بىز ئۈچۈن چىرايلىق زىننەتلەپ، بىزگە خىزمەت قىلىشى ئۈچۈن سۇنغان. ھالال ۋە پاكىز نەرسىلەردىن پايدىلىنىشىمىز، بۇ نېمەتلەرنى بەرگۈچىگە شۈكۈر قىلىشىمىزنى تەلەپ قىلغان.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ھاياتى دۇنيانىڭ مىسالى (تېز ئۆزگىرىشدە، نېمەتلىرىنىڭ باقاسىزلىقىدا، كىشىلەرنىڭ ئۇنىڭ بىلەن مەغرۇر بولۇشىدا) بىز ئاسماندىن چۈشۈرگەن (يامغۇر) سۇيىگە ئوخشايدۇكى، ئۇنىڭ بىلەن زېمىننىڭ ئىنسانلار، ھايۋانلار يەيدىغان تۈرلۈك ئۆسۈملۈكلىرى (ئۈنۈپ چىقىپ) بىر ـ بىرى بىلەن گىرەلىشىپ كەتكەن، ھەتتا زېمىن گۈزەل تۈسكە كىرگەن، چىرايلىق ياسانغان، زېمىن ئىگىلىرى ئۇنىڭدىن مول ھوسۇل ئېلىشقا جەزمى قىلىپ تۇرغان چاغدا، ناگاھان كېچىسى ياكى كۈندۈزى ئۇنىڭغا قازايىمىز يەتتى ـ دە (زىرائەتلەرنى) تۈنۈگۈن (يەنى ئىلگىرى) يوقتەك، (يۇتۇنلەي) ئورۇپ تاشلانغاندەك قىلىۋەتتۇق (يەنى نابۇت قىلىپ، يوق قىلدۇق)، پىكىر يۈرگۈزىدىغان قەۋم ئۈچۈن ئايەتلەرنى مۇشۇنداق تەپسىلى بايان قىلىمىز.»



(يۇنۇس سۈرىسى 24 ـ ئايەت)

دۇنيا نېمەتلىرى بىزگە ۋاقىتلىق ئىشلىتىپ تۇرۇشىمىز ئۈچۈن بېرىلگەن ئامانەتتۇر. دۇنيادا ئاللاھتائالا بىزنىڭ بايلىق، سالامەتلىك، بىلىم قاتارلىق نېمەتلەرنى قەيەردە قانداق ئىشلىتىشىمىزنى سىنايدۇ. نېمەت بەرگۈچىنى ئۇنۇتمىساق، ئۇلارنى بېرىلىش مەقسىتىگە ئۇيغۇن سەرپ قىلساق، شۈكۈر قىلغان بولىمىز. نېمەت بەرگۈچىنى ئۇنتۇش، ئۇلارنى ئاللاھ خالىمايدىغان يەرلەردە ئىنسانلار ۋە باشقا مەخلۇقاتلارغا زىيانلىق ھالدا قوللىنىش بولسا تۇزكورلۇقتۇر.

## بۇ دۇنيا ھاياتى بىر ئىمتىھاندۇر

دۇنيا بىز ئۈچۈن بىر ئىمتىھان مەيدانى، دۇنيا ھاياتى بىر ئىمتىھاندۇر. ئىمتىھاندا بىلىم قانداق مۇھىم بولسا، ۋاقىتتىن ئۈنۈملۈك پايدىلىنىشمۇ شۇنچە مۇھىمدۇر. چۈنكى ھايات ئىمتىھانىنىڭ تۈگىگەنلىكىنى بىلدۈرىدىغان ئەجەل (ئۆلۈم ۋاقتى) كەلگەندە كېيىنگە قايتۇرۇلمايدۇ. دۇنيادا بېرىلگەن چەكلىك ئۆمۈر، ساناقلىق نەپەس، كۈنلەر ۋە يىللارنى ئەھمىيەتسىز سەرپ قىلغان، ئۆمۈرنىڭ، ھاياتنىڭ قىممىتىنى بىلمىگەن ئىنسانلار پۇشايمان قىلىدۇ. بۇ ھەقىقەتنى رەببىمىز مۇنداق بىلدۈرگەن:

**«ئۇلارنىڭ (يەنى كاپىرلارنىڭ) بىرىگە ئۆلۈم كەلسە ئېيتىدۇكى، "رەببىم! مېنى (دۇنياغا) قايتۇرغىن. مەن ئۆمرۈمنى بىھۇدە ئىشلار بىلەن ئۆتكۈزگەن دۇنياغا قايتىپ ياخشى ئىش قىلاي."»** (مۇئمىنۇن سۈرىسى 99 ـ 100 ـ ئايەتلەر)

ئېچىنارلىقى شۇكى، دۇنيادا بېرىلگەن مۆھلەتتىن ياخشى پايدىلانمىغان ئىنسانلارنىڭ ئۆلگەندىن كېيىن پۇشايمان قىلغىنىنىڭ ھېچقانداق پايدىسى يوقتۇر. ئۇلۇغ ئاللاھ ئۇلارغا دۇنيا ھاياتىدىكى پۇرسەتلەرنى ۋە ئۇلارغا بېرىلگەن ۋاقىتنى ئەسلىتىپ مۇنداق دەيدۇ:

**«سىلەرگە ئۆمرۈڭلارنى ئۇزۇن قىلىپ، ۋەز ـ نەسىھەت ئالىدىغان ئادەم ۋەز ـ نەسىھەت ئالالىغۇدەك ۋاقىت بەرمىدىممۇ؟ سىلەرگە ئاگاھلاندۇرغۇچى (يەنى پەيغەمبەر) كەلدىغۇ؟!»** (فاتىر سۈرىسى 37 ـ ئايەت)

## بۇ دۇنيا ھاياتى ئاخىرەت ئۇزۇقى ئۈچۈن تېرىلغۇ تېرىيدىغان ئېتىزلىقتۇر

بۇ دۇنيا جەننەتكە ئېرىشىش ئۈچۈن تىرىشىدىغان پۇرسەت ماكانىدۇر. ھەقىقەتەن، جەننەتنى بۇ دۇنيادا قىلغان ئەمەللىرىمىز بىلەن قولغا كەلتۈرىمىز ياكى قولدىن چىقىرىپ قويىمىز. بۇ دۇنيادا قىلغان ھېچقانداق بىر ئىشىمىز نەتىجىسىز قالمايدۇ. دۇنيادا قىلغان ياخشىلىقلىرىمىزنىڭ مۇكاپاتىنى ئاخىرەتتە ئالىمىز. دۇنيادا ياخشى ئىش قىلساق، ئاخىرەتتە تېخىمۇ كۆپ ياخشىلىققا ئېرىشىمىز. ئۇلۇغ رەببىمىز ياخشىلىقلىرىمىزنى نەچچە ھەسسە كۆپ مۇكاپاتلايدۇ. ئەلۋەتتە، يامانلىقلىرىمىزنىڭمۇ جازاسىنى بېرىدۇ.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«سىلەردىن قايسىڭلارنىڭ ئەمەلى ئەڭ ياخشى ئىكەنلىكىنى سىناش ئۈچۈن، ئاللاھ ئۆلۈمنى ۋە تىرىكلىكنى ياراتتى.»

(مۇلك سۈرىسى 2 ـ ئايەت)

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«بىرەر ياخشىلىق قىلغان ئادەم ئون ھەسسە ئارتۇق ساۋابقا ئىگە بولىدۇ، بىرەر يامانلىق قىلغان ئادەمگە پەقەت ئۇنىڭ يامانلىقىغا باراۋەر جازا بېرىلىدۇ. ئۇلارغا زۇلۇم قىلىنمايدۇ.»

(ئەنئام سۈرىسى 160 ـ ئايەت)

# يېشىل كىيىم

يولدا ئۇچرىشىپ قالغىنىمىزدا ئەزان ئاۋازى ئاڭلاندى.

ـ ماڭ، بىللە مەسجىدكە نامازغا بارايلى، بۈگۈن جۈمە ئىكەنلىكىنى بىلسەن.ـ دېدىم.

ئىلگىرىمۇ مۇشۇنداق تەكلىپلىرىمنى رەت قىلىپ كەلگەچكە:

ـ سەن مېنىڭ مەسجىدكە بارمايدىغانلىقىمنى بىلەتتىڭغۇ. ـ دېدى.

ـ بىلىمەن، ئەمما سەۋەبىگە قىزىقىۋاتىمەن.

ـ دېدىم.

ـ سەۋەبىنى ئۆزەممۇ بىلمەيمەن. قانداق قىلاي، بارغۇم كەلمەيدىغۇ ـ تاڭ. بەلكىم



مۇھىتىنىڭمۇ تەسىرى باردۇ. ھەم مۇشۇ ئىشتىنىمنىڭ قىرى بۇزۇلۇپ كېتەمدىكىن دەپ ئەنسىرەپ شۇ... بارمايمەن. ـ دېدى.

ئىختىيارسىز كۈلۈپ سالدىم.

ـ چاخچاق قىلىۋاتىسەن ـ ھە، مۇشۇنچىلىك ئىشنى دەپمۇ مەسجىدكە بارماي قويامتىڭ؟ ـ دېدىم.

ـ ياق، راست گەپ قىلىۋاتىمەن. كىيىممگە ئالاھىدە ئەھمىيەت بېرىدىغانلىقىمنى، بولۇپمۇ يېشىل رەڭگە ئامراق ئىكەنلىكىمنى بىلىسەن. ـ دېدى.

ھەقىقەتەن شۇنداق ئىدى. كېيگەن بىر ـ بىرىدىن يارىشىملىق كىيىملىرىنىڭ ھەممىسىنى يېشىل رەڭنىڭ بىر خىلىدىن، يەنى ئاچ يېشىل ياكى توق يېشىل... دېگەندەك ئىشقىلىپ يېشىل رەڭنى تاللاپ كىيەتتى، دەزمالسىز كىيىم كېيمەيتتى.

ـ ماقۇل ئۇنداق بولسا. ئۆمرۈڭدە بىرەر قېتىم مەسجىدكە بېرىپ باقمىدىڭمۇ؟ ـ دېدىم.

ـ كىچىك ۋاقتىمدا بوۋام بىلەن بىر قانچە قېتىم بارغان. لېكىن بۇنىدىن كېيىن بارىمەن دەپ ئويلىمايمەن. ـ دېدى جاۋابەن.

قىلغان گەپلىرى مېنى ھەيران قالدۇردى. بۇ گەپنى چىقىرىپ سالغىنىمغىمۇ قاتتىق پۇشايمان قىلدىم. قول ئېلىشىپلا خوشلىشىپ يولىمىزغا راۋان بولدۇق. ئۇنىڭ بىلەن كۆرۈشۈپ ئىككى ئايدىن كېيىن ئۇنىڭ مەسجىدتە ئىكەنلىكىنى ئاڭلىدىم. دەرھال باردىم. مەسجىد ھويلىسىدىكى ناماز سەپلىرىنىڭ ئەڭ ئالدىدا تۇراتتى. يەنە ئۈستىدە يېشىل رەڭ. ئاستا يېنىغا كېلىپ پەس ئاۋازدا:

ـ مەسجىدكە كەلمەيمەن دېگەنتىڭغۇ؟ ـ دېدىم.

ئۇ ئۈن ـ تىن چىقارمىدى. چۈنكى يېشىل يۇپۇق ئارتىلغان جىنازىنىڭ ئىچىدە ياتاتتى.

ـ جۈنەيد سۇئاۋى





# دۇنيادىكى لەززەتلەردىن ئايرىلىش ۋاقتىمىز: ئۆلۈم

دۇنيادا ھەر بىر ئادەمگە بېرىلگەن بىر ئۆمۈر بار. ئۆلۈم بىلەن بىرلىكتە دۇنيادىكى ئۆمۈر مۇددىتىمىز ئاخىرلىشىپ، باشقا بىر ئالەمگە كۆچىمىز. ئۆلۈم دۇنيا ھاياتىنىڭ تۈگىشى، ئاخىرەت ھاياتىنىڭ باشلىنىشىدۇر.

ئەسلىدە ھايات كەبى ئۆلۈممۇ بىز ئۈچۈن بىر نېمەتتۇر. بولۇپمۇ ساقىياللىشىدىن ئۈمىد ئۈزۈلگەن كېسەللەر بىلەن قاتتىق ياشىنىپ كەتكەن كىشىلەر ئۈچۈن چوڭ نېمەتتۇر. مەسىلەن: بوۋىمىزنىڭ بوۋىسى ۋە ئۇنىڭ بوۋىسىنىڭ ئۆلمىگەنلىكىنى، ھايات ياشاۋاتقانلىقىنى پەرەز قىلىپ باقايلى. بۇنداق ئەھۋالدا كىمنىڭ ھالىدىن خەۋەر ئالالايدۇ؟ قاتتىق ياشىنىپ كەتكەنلەر خارلىق ۋە قىيىنچىلىق ئىچىدە ياشاشقا مەجبۇر بولاتتى. ئۇلارنىڭ پەرىشان ھالىنى كۆرگەن بولساق، ئۇلار ئۈچۈن ئۆلۈمنىڭ قانچىلىك چوڭ نېمەت، ھاياتنىڭ قانچىلىك ئاچچىق قىسمەت ۋە ئازاب ئىكەنلىكىنى تېخىمۇ ياخشى چۈشىنەلىگەن بولاتتۇق. ئۇنداق بولسا، ئۆلۈپ كېتىشتىن ئەمەس، دۇنيادا ياخشى ئىشلارنى كۆپلەپ قىلالماسلىقىمىزدىن ئەنسىرىسەك بولىدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە ئاخىرەتنى ئىنكار قىلىش ياكى ئۆلۈمدىن قورقۇشنىڭ ھېچبىرى ئۆلۈمنى توسۇپ قالالمايدۇ. ئاخىرەتكە ئىشەنمەسلىك ئاخىرەتكە كېتىشكە ئەمەس، بەلكى جەننەتكە كىرىشكە توسالغۇ بولىدۇ.

بىز ئۈچۈن تۇغۇلۇش قانداق بولسا، ئۆلۈممۇ شۇنىڭغا ئوخشاشتۇر. ئادەملەر ئانىسىنىڭ قورسىقىدىن چىقىپ بۇ دۇنياغا تۇغۇلىدۇ. بۇ دۇنيادىن يەنە ئاخىرەتتە تۇغۇلىدۇ. بۇ دۇنيادا كۆز يومغاندا، ئاخىرەتتە كۆزىنى ئاچىدۇ. دۇنياغا ئاللاھتائالانىڭ ئەمرى بىلەن كېلىمىز. يەنە ئاللاھتائالانىڭ ئەمرى بىلەن دۇنيادىن ئايرىلىمىز.



ئۆلۈم ئۇيقۇغا ئوخشايدۇ. بۇ سەۋەپتىن ئۇيقۇ «ئۆلۈمنىڭ كىچىك قېرىندىشى»غا ئوخشايدۇ. ئۆلۈم ئۇيقۇسىنى ئوخلاۋاتقان ئىنسان بۇ دۇنياغا كۆزىنى يۇمىدۇ، يېڭى بىر ھاياتقا كۆزىنى ئاچىدۇ.

ئۆلۈم بىر يوقۇلۇش بولماستىن، بەلكى يېڭىدىن بار بولۇشنىڭ باشلىنىشى، بىر ھاياتتىن باشقا بىر ھاياتقا كۆچۈشتۇر. دۇنيادىن ئايرىلغان ۋاقتىمىزدا مۇئەييەن بىر مۇددەت كېلىپ ئىمتىھان بەرگەن بۇ دۇنيادىن ئايرىلىپ، ئەبەدىي يۇرتىمىز بولغان ئاخىرەتكە كۆچىمىز. قەبرە بولسا، بۇ يېڭى يۇرتىمىزغا ئېچىلىدىغان تۇنجى دەرۋازا.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ھەر بىر جانلىق ئۆلۈمنىڭ تەمىنى تېتىغۇچىدۇر، ئاندىن بىزنىڭ دەرگاھىمىزغا قايتۇرۇلىسىلەر.»

(ئەنكەبۇت سۈرىسى 57 ـ ئايەت)

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«قەيەردە بولماڭلار، (ئەجەل كەلگەندە) ئۆلۈم سىلەرنى تاپىدۇ، سىلەر مۇستەھكەم قەلئەلەردە بولغان تەقدىردىمۇ.»

(نىسا سۈرىسى 78 ـ ئايەت)



## كۈز پەسلىدىكى ئەجەل

دەرەخلەرنىڭ بىرىدىن ئاۋۋال بىر غازاڭ يەرگە چۈشتى. باشقا دەرەخلەردىكى غازاڭلارمۇ ئۇنىڭغا ئەگىشىپ چۈشۈشكە باشلىدى. كەينى كەينىدىن تۆكۈلدى غازاڭلارنىڭ ھەممىسى. ۋاقتى سائىتى كەلگىنى توپىنىڭ ئاستىغا كىردى، بەزىسى سۇدا ئېقىپ كەتتى ـ دە، يوقالدى.

غازاڭلارغا قوشۇلۇپ بۇ يەردىن نۇرغۇن جانلىق كۆچۈپ كەتتى. گۈللەر ئېچىلماس، قۇشلار سايرىماس، كېپىنەكلەر ئۇچماس بولدى. دەرەخلەر قۇرۇپ قاقشال بولدى. ئورمانلىقلار مازارلىققا ئايلاندى. بىر قانچە ئاي ئىلگىرى ھەر تەرىپى قاينام ـ تاشقىنلىققا چۆمگەن بۇ يەردە ئەمدىلىكتە پەقەتلا مازارلىقنىڭ ماشايىخلىرى ئايلىنىپ يۈرەتتى. ھالبۇكى، بۇ يەردىن كۆچۈپ كەتكەنلەر بۇ يەرگە كەلگىنىدە ۋىلىقلاپ كۈلۈپ كەلگەن، بۇ يەردىكى تۇرمۇشىدىن ھەممىسى رازىمەن، خۇشال ئىدى. ئەمىسە نېمىشقا كۆچۈپ كەتتى؟ كەتمىسە بولماسمىدى؟ ياق، بولمايتتى. چۈنكى كېتىشكە مەجبۇر ئىدى. بۇ يەردە قېلىشقا كۈچى يەتمەيتتى. بۇ يەرگە كەلگەندىمۇ ئۆزى خالاپ كەلمىگەندەك، كەتكەندىمۇ ئۆزىنىڭ خالىغىنىچە بولمايتتى ئىشلار. ئۇلارنى بۇ يەرگە بىر چاقىرغۇچى چاقىرغان ۋە مەلۇم مەزگىلدىن كېيىن يەنە يولغا سالغان ئىدى. ئۇلار چاقىرغۇچىنىڭ بۇيرۇقى بىلەن بۇ يەرگە كەلگىنىدە زېمىن چىرايلىق لىباسلارنى كىيىپ گۈزەل بېزەنگەن، ياسانغان ئىدى. ئەمدىلىكتە بولسا ئۇ چاغدىكى زىننەتلىرىدىن ئايرىلىپ، يالىڭاچلىنىپ، ئاپپاق كېپەنگە ئورانغان ئىدى.

ـ ئۈمىد شىمشەك

# دۇنيانىڭ ئاخىرەتكە ئېچىلغان ئىشىكى: قەبرە

ئۆلۈم بىلەن باشلانغان يېڭى ھاياتنىڭ تۇنجى بېكىتى مازارلىقتۇر. ئۆلۈمدىن كېيىن قايتا تىرىلىشكىچە بولغان ئارىلىقتا ئۆتكەن ھايات «قەبرىدىكى ھايات» دېيىلىدۇ. مازارلىققا دەپنە قىلىنغان ياكى دەپنە قىلىنمىغان بولۇشىدىن قەتئىنەزەر، پۈتكۈل ئىنسانلار قەبرىدىكى ھاياتنى بېشىدىن كەچۈرىدۇ. قەبرىدىكى ھايات دۇنياغا قايتىشقا توسقۇن بولىدىغان بىر پەردە دېگەن مەنىنى ئىپادىلىگەن بولغاچقا «بەرزاخ ئالىمى» دەپمۇ ئاتىلىدۇ.

قەبرىدە ئىنسانلارغا دۇنيادىكى ئەمەلگە ئاساسەن مۇئامىلە قىلىنىدۇ. ۋاپات بولغان كىشىنىڭ يېنىغا مۇنكىر-نەكىر ئىسىملىك ئىككى پەرىشتە كېلىپ: «**رەببىڭ كىم؟ پەيغەمبىرىڭ كىم؟ دىنىڭ نېمە؟**» دېگەندەك سوئاللارنى سورايدۇ. دۇنيادا ئىمان ئېيتىپ ياخشى ئەمەللەرنى قىلغۇچىلار بۇ سوئاللارغا توغرا جاۋاب بېرىدۇ، ئۇلارغا جەننەتتىن بىر دەرىزە ئېچىلىدۇ. قەبرىسىمۇ دۇنيادىكى قىلمىشلىرىغا ئاساسەن مۇۋاپىق ھالدا كېڭىيىدۇ. كاپىرلار، مۇشرىكلار ۋە مۇناپىقلار بۇ سوئالغا توغرا جاۋاب بېرەلمەيدۇ، ئۇلارغىمۇ جەھەننەمدىن بىر دەرىزە ئېچىلىدۇ، قەبرىسى تارلاشتۇرۇلىدۇ. كاپىرلار ۋە مۇناپىقلارنىڭ روھلىرى قەبرىدە ئازابقا دۇچار بولىدۇ. مۆمىنلەرنىڭ روھلىرى بولسا نېمەتلەر ئىچىدە راھەت ۋە خۇشال-خورام ياشايدۇ.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«قەبرە ئاخىرەت بېكەتلىرىنىڭ تۇنجىسىدۇر. بۇ بېكەتتىن ساق-سالامەت ئۆتكەن كىشى كېيىنكى بېكەتلەردىن ئاسان ئۆتىدۇ. بۇ بېكەتتىن ساق-سالامەت ئۆتەلمىگەن كىشىگە كېيىنكى بېكەتلەردىن ئۆتۈش تېخىمۇ تەسكە توختايدۇ.»

(تىرمىزى: «زۇھد»، 5)



## ئاخىرەتكە تەييارلاندۇقمۇ؟

ئاخىرەتكە تەييارلىنىش ئۈچۈن تۇرمۇشىمىزدا ئەڭ دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك ئىشىمىز بىزگە بېرىلگەن ۋاقىتتىن ئەڭ ياخشى پايدىلىنىشتۇر. چۈنكى دۇنيادىكى بىردىنبىر سەرمايىمىز ئۆمرىمىزدۇر. ھەممە نەرسىنى سېتىۋالغىلى بولغان تەقدىردىمۇ ۋاقىتنى سېتىۋالغىلى بولمايدۇ. چەكلىك ئۆمرىمىزدە ھەممىمىز پەقەتلا ساۋابلىرىمىز ۋە گۇناھلىرىمىزنى يۈدۈپ ئاخىرەتكە كۆچىمىز. ئىمان بىلەن دۇنيادىن كېتىش ئەڭ چوڭ غايىمىز بولۇشى كېرەك. **«ئى مۆمىنلەر! ئاللاھقا لايىق رەۋىشتە تەقۋادارلىق قىلىڭلار، پەقەت مۇسۇلمانلىق ھالىتىڭلار بىلەن ۋاپات بولۇڭلار.»** (ئال-ئىمران سۈرىسى 102-ئايەت) دەپ بۇيرىغان ئۇلۇغ رەببىمىز بىزنىڭ ھەر ۋاقىت ئىمانلىق بولۇشىمىزنى خالايدۇ. شۇڭا پۈتۈن ئۆمرىمىزنى ئاخىرقى نەپسىمىزدە ئىمان بىلەن ئاخىرەتكە كۆچەلەيدىغان ھالەتتە ياشىشىمىز لازىم.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«قانداق ياشىساڭلار شۇنداق ئۆلىسىلەر. قانداق ئۆلسەڭلار شۇنداق تىرىلىپ ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىغا كېلىسىلەر.»

(«فەيزۇل-قادىر»، 5-جىلد، 663)

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«ئەقىللىق كىشى ئۆلۈمدىن ئىلگىرى ئۆزىنى ھېسابقا تارتقان ۋە ئۆلۈمدىن كېيىنكى ھاياتقا تەييارلىق قىلغان كىشىدۇر.»

(تىرمىزى: «قىيامەت»، 25)

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«قەبرە جەننەت باغچىلىرىدىن بىر باغچە ياكى جەھەننەم چوقۇرلىرىدىن بىر چوقۇردۇر.»

(تىرمىزى: «قىيامەت»، 26)



# يامان چۈش

كىچىك چېغىمدىن باشلاپلا تار يەرلەردە جېنىم سىقىلاتتى،بۇنداق يەرلەرگە ئامال بار يېقىن يولمايتتىم. يېشىم چوڭايغانسېرى بۇنىڭ بىر خىل كېسەللىك ئىكەنلىكىنى بىلدىم. لېكىن قانداق قىلىپمۇ بۇ ئىللەتتىن قۇتۇلالمىدىم. ھالبۇكى، ئۇنداق تار يەرلەرگە ئەمدى كىرىشكە مەجبۇر ئىدىم. مېنى كېپەنلەپ ئۇزۇن بىر جىنازىنىڭ ئىچىگە ياتقۇزدى. ئەتراپىمدىكىلەرنىڭ ئاۋازىنى ئېنىق ئاڭلاۋاتاتتىم. كۆزۈم يۇمۇقلۇق بولسىمۇ ئۇلارنى كۆرەلەيتتىم.

ـ ئىست! بۇ بىچارە ياش تۇرۇپ ئۆلۈپ كەتتى. قىلىدىغان نۇرغۇن ئىشلىرىنى قىلالماي كېتىپ قالدى. ـ دېيىشىۋاتاتتى.

دېمىسىمۇ نۇرغۇن ئىشىم يېرىم قالغان ئىدى. مەسىلەن: ئوغلۇمنى ياخشىراق بىر خىزمەتكە ئورۇنلاشتۇرالمىدىم. تېلېۋىزور بىلەن ماشىنا ئالغان چاغدىكى قەرزلەرنى تېخى قايتۇرۇپ بولالمىغانتىم. چوڭ بىر زاۋۇت قۇرۇپ يېقىن-يورۇقلىرىمنى ئۇ يەردە ئىشقا ئورۇنلاشتۇرۇش ئەمدى خىيال بولۇپ قالغانىدى. بولۇپمۇ ئەڭ يامىنى قىش يېقىنلىشىپ سوغۇق چۈشۈشكە باشلىغان بولسىمۇ، ئوتۇن-كۆمۈر مەسىلىسىنى تېخى ھەل قىلالمىغىنىم، ئۆگزىدىن ئۆيگە يامغۇر ئۆتۈپ كېتىدىغان يەرلەرنى تېخىچە ئوڭشاپ بولالمىغىنىم. ھەي، يېرىم قالغان ئىشلىرىمنى سەپكە تىزىپ تۇرغىنىمدا قۇلىقىمغا مۇش ئۇرغاندەك ئاڭلانغان بىر ئاۋازدىن چۆچۈپ كەتتىم. خۇددى مىكرافوندا ياڭرىغاندەك ئاڭلانغان بۇ ئاۋاز مېڭەمنىڭ ئەڭ نېرىقى ھۈجەيرىلىرىگە قەدەر تاراپ كەتتى:

ـ كەتتى، ئەمدى كەتتى!

ئىچىمدە «كاشكى، كەتمىگەن بولسا» دەيتتىم. بۇ ماشىنا ۋەقەسىگە قانداق بولۇپ يولۇقۇپ قالغىنىمنى ئۆزەممۇ بىلمەيتتىم، بولمىسا ماشىنىنى شۇنداق ياخشى ھەيدىيەلەيتتىم مەن.

بېشىمغا كەلگەنلەرنى ئەسلەشكە تىرىشىۋاتسام دوستلىرىمنىڭ ئەتراپىمدا ماڭا قاراپ تۇرغانلىقىنى، مېنى ياتقۇزغان تاۋۇتنىڭ ئۈستىنى ياپماقچى بولۇۋاتقانلىقىنى ھېس قىلدىم. ئۇلارنى توسۇپ قېلىش ئۈچۈن ئاۋازىمنىڭ چىقىشىچە توۋلىماقچى، ئورنۇمدىن تۇرماقچى بولغان بولساممۇ، مىدىر-سىدىر قىلالمايتتىم. بىر دەمدىن كېيىن زۇلمەت قاراڭغۇلۇق ئىچىدە قالدىم. تاۋۇتنىڭ تاختايلىرىنىڭ ئارىسىدىن ماراپ كىرگەن يورۇقلۇققا قارىدىم. ۋاي، بۇ چاغدا سىرتتىكىلەر مەن ياتقان تاۋۇتنى مۈرىسىگە ئېلىپ كۆتۈرۈپ كېتىۋاتاتتى. ئۇلارنىڭ گەپ-سۆزلىرىدىن قارىغاندا سىرتتا ھازىر يامغۇر يېغىۋاتاتتى. يامغۇرنىڭ تامچىلىغان ئاۋازى تاۋۇتنىڭ غىچىرلىغان ئاۋازىغا قوشۇلۇپ كەتكەن ئىدى. مېيىت نامىزى ئۈچۈن مەسجىدكە كېتىۋاتقاندەك قىلاتتۇق.

مەسجىد دېگەننى ئاڭلاپ ئېسىمگە كەلدى. گەرچە ئۆيىمىز مەسجىدكە شۇنچە



يىقىن بولسىمۇ، ھەر كۈنى بەش ۋاقىت ئەزاننى ئاڭلاپ تۇرساقمۇ بىر ۋاقىت چىقىرىپ مەسجىدكە بارالمىغانتىم. ئەمما ھەمىشە دەيدىغان سۆزۈم: ئەللىك ياشقا كىرگىنىمدە نامازنى باشلايمەن. خەقلەر شىكايەت قىلغان ئەسكى ئىشلىرىمنىڭ ھەممىسىنى تاشلايمەن. ھەئە، شۇنداق. مۇشۇ ماشىنا ۋەقەسىگە ئۇچرىمىغان بولسام، بۇنىڭدىن كېيىن ياخشى ئادەم بولغان بولاتتىم. بىر ئاز ئىلگىرى ئاڭلىغان ئەمما نەدىن كەلگەنلىكىنى ئاڭقىرالمىغان بىر ئاۋاز يەنە قۇلىقىمغا كىردى:

— كەتتى، ئەمدى كەتتى! تۈگىدى ھەممىسى!

بۇ ئەسنادا مېنىڭ مېيت نامىزىم ئوقۇلۇپ بولۇپ، ئۇلار تاۋۇتنى يەنە مۈرىسىگە ئېلىپ كۆتۈرۈپ ماڭدى. مەھەللىمىزدىكى قەھۋەخانىنىڭ ئالدىدىن ئۆتۈپ كېتىۋاتقىنىمىزدا ھەر كۈنى بىللە قىمار ئوينايدىغان ئاغىنىلىرىمنىڭ خۇشال كۈلكىلىرىنى ئاڭلىدىم. «ئۇلار بەلكىم مېنىڭ ئۆلۈم خەۋىرىمنى ئاڭلىمىغان بولسا كېرەك» دەپ ئويلىدىم. بۇ ئاۋازلار ئۇزاقلاشقاندىن كېيىن تاۋۇتنى يانتۇ كۆتىرىۋاتقىنىنى ھېس قىلىپ، مازارلىق تەرەپكە بارىدىغان ئېگىز يولغا چىقىۋاتقانلىقىمىزنى بىلدىم. قاتتىق شارقىراپ يېغىۋاتقان يامغۇر تاۋۇتنىڭ يېرىقلىرىدىن ئېقىپ كىرىپ كېپىنىمنى ھۆل قىلىۋاتقانلىقىنىمۇ سىزىپ تۇراتتىم. شۇنداقتىمۇ قۇلىقىم سىرتتىكىلەرنىڭ دېيىشىۋاتقان گەپلىرىدە ئىدى. ئاغىنىلىرىمنىڭ بەزىلىرى بازاردىكى پۇل پاخاللىقىنىڭ گېپىنى قىلسا، يەنە بەزىسى مىللىي كوماندىنىڭ ئاخىرقى مۇسابىقىدىكى ماھارىتىنى ماختايتتى. تاۋۇتنى كۆتىرىپ كېتىۋاتقان بىرەيلەن يېنىدىكى كىشىنىڭ قولىقىغا پىچىرلاپ:

— رەھمەتلىكنىڭ تەتۈر پىشانىلىكى ئۆلگەن كۈنىدىن باشلاپلا مەلۇم. يامغۇرغا چېلىشىپ كەتتۇق بۇرادەر. — دەۋاتاتتى.

بەلكىم مەن خاتا ئاڭلاپ قالغاندىمەن. چۈنكى ئۇلار مېنىڭ جان-جىگەر دوستلىرىم ئەمەسمىدى؟ مەن بۇلار ئۈچۈن كېچە-كېچىلەپ ئۇيقۇسىز قالغان تۇرسام؟! مېڭىش توختاپ تاۋۇتنى يەرگە قويۇلغانىدى. تاۋۇتنىڭ ئېغىزى ئېچىلدى. جانسىز جەسەدىمنى كۆتۈرگەن قوللار مېنى تېگىگە سۇ يىغىلىپ قالغان بىر چوقۇرنىڭ ئىچىگە قويدى. پۈتۈمنى سۇنۇپ ياتقان يېرىمدىن ئەتراپىمغا قارىدىم. ئاھ خۇدايىم، بۇ يەر قەبرە ئىكەنغۇ. بۇ كەمگىچە بۇ يەرگە كىرىدىغانلىقىمنى نېمىشقا ئويلىمىغاندىمەن؟ ئۈن-تىنسىز يىغلىغان پەرياتلىرىمنى ھېچكىمگە ئاڭلىتالمايتتىم. ئاغىنىلىرىم گويا بىر-بىرى بىلەن بەسلىشىۋاتقاندەك قەبرىنىڭ ئاغزىنى ئېتىش بىلەن ئاۋارە ئىدى. يەنە قاپ-قاراڭغۇ زۇلمەت ئىچىدە قالدىم. پۈتۈن ئاجىزلىقىم بىلەن دۇئا قىلىشقا باشلىدىم.

— ئەي رەببىم! يەنە بىر پۇرسەت بەرگىن. سەن خالىغاندەك ياخشى بەندە بولاي، قەبرەم جەننەت باغچىلىرىدىن بىر باغچىگە ئايلانسۇن.

يەنە باياتىنقى ئاۋاز تېخىمۇ ئۈنلۈك ھالدا:

— كەتتى، ئەمدى كەتتى. ھەممىسى ئۆتۈپ كەتتى، تۈگىدى. — دەپ توۋلىدى.

قەبرەمنىڭ ئۈستى تەرىپى ياغاچ تاختاي بىلەن يېپىلدى. تاختاينىڭ ئۈستىگە كەينى-كەينىدىن گۈپ-گۈپ قىلىپ تاشلىنىۋاتقان توپا ئاۋازى قۇلىقىمغا گۈلدۈرماما ئاۋازىدەك ئاڭلىنىپ، پۈتۈن بەدىنىم لاغىلداپ تىترەپ كەتتى. ئاخىرى پۈتۈن كۈچۈمنى يىغىپ، ئورنۇمدىن چاچراپ قوپۇپ كۆزۈمنى ئاچتىم. ھوجرامدىكى راھەت كارىۋىتىمدا يېتىپتىمەن. لېكىن قورقۇنچلۇق بىر چۈش كۆرگەن ئىدىم. تام خوشنا ئۆيدىكى دوختۇر ئاغىنەم مېنى ھۇشۇمغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن:

— كەتتى، ئەمدى كەتتى. قارا ھېچنېمە قالمىدى. — دەپ ئۈنلۈك سۆزلەپ تۇراتتى.

ياتقان يېرىمدىن ئاستا قوپۇپ ئولتۇردۇم. پۈتۈن بەدىنىم چىپ-چىپ تەرلەپ كەتكەن ئىدى. گويا بىردەمدىلا يىگىرمە كىلو ئورۇقلاپ كەتكەندەك ئىدىم. سىرتتا قاتتىق يامغۇر يېغىۋاتاتتى. گۈلدۈرماما ۋە چاقماق ئاۋازىدىن ئۆي تىترەيتتى.

ئەتراپىمدىكىلەرنىڭ ماڭا ھەيرانلىق نەزىرىدە قاراپ تۇرۇشلىرى ئارىسىدا ھۇشۇمغا كېلىشكە تىرىشتىم.

— ئەي رەببىم! ساڭا يۈز مىڭ شۈكرى. ياخشى بىر بەندە بولىشىم ئۈچۈن يەنە بىر پۇرسەت بەرمىگەن بولساڭ، قانداق بولۇپ كېتەتتىممەن؟! ساڭا يۈز مىڭ شۈكرى.

— جۇنەيد سۇئاۋى

# ھەقىقىي ۋە مەڭگۈلۈك ھاياتىمىز: ئاخىرەت

ئاخىرلىشىش ۋە ھەر نەرسىنىڭ ئاخىرى دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان ئاخىرەت ھاياتى ئۆلۈمدىن كېيىنكى ھاياتنىڭ ئىسمىدۇر. ئاخىرەتكە ئىمان ئېيتىش قۇرئانى-كەرىمدە ئاللاھقا ئىمان ئېيتىش بىلەن بىرلىكتە كۆپ تەكرارلانغان ئىمان ئاساسىدۇر. ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلىش، ھېسابقا تارتىلىش، جەننەت ۋە جەھەننەمنى ئىنكار قىلغان كىشى ئاخىرەتكە ئىمان ئېيتمىغانلىقى ئۈچۈن دىندىن چىقىدۇ، كاپىر بولىدۇ. ئاخىرەت ۋە ئاخىرەتتە مەيدانغا كېلىدىغان ۋەقەلەرنىڭ ھەممىسى غەيبكە ئائىت خەۋەرلەردۇر. بىز ئۇلارنى سەزگۈ ئورگانلىرىمىز بىلەن ھېس قىلالمايمىز، تەجرىبە بىلەن چۈشەندۈرەلمەيمىز. ئاخىرەت ھاياتى بىلەن مۇناسىۋەتلىك ئۇچۇرلارنىڭ مەنبەسى پەقەتلا قۇرئانى-كەرىم بىلەن بىرلىكتە سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ ھەدىسلىرىدۇر. بىزنىڭ ۋەزىپىمىز ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتىش، رەببىمىز خەۋەر قىلغان بۇ ھەقىقەتنى قوبۇل قىلىش ۋە ھامان بىر كۈنى قىلمىشلىرىمىزدىن سوئال-سوراققا تارتىلىدىغانلىقىمىزنى ئۇنۇتماسلىقتۇر.

## كائىناتتىكى ھاياتلىق ۋە قائىدە-نىزاملارنىڭ ئاخىرلىشىشى

دۇنيادا ياشاۋاتقان ھەر بىر جانلىقنىڭ بىر ئۆمرى بولغىنىدەك، بىز ئۈستىدە ياشاۋاتقان بۇ يەر شارىنىڭمۇ بىر ئۆمرى بار. ئەجىلى توشقان جانلىقلار ئۆلىدۇ. يەر شارىنىڭ ئەجىلى توشقاندا قىيامەت باشلىنىدۇ.

قىيامەتنىڭ باشلىنىشى كائىناتتىكى ھايات ۋە قائىدە-قانۇنىيەت، نىزاملارنىڭ ئاخىرلىشىشىدۇر. تۆت چوڭ پەرىشتىنىڭ بىرى بولغان ئىسرافىل

## قىيامەتنىڭ باشلىنىشى

ئەلەيھىسسالام «سۇر» دەپ ئاتالغان، قانداق ئىكەنلىكىنى بىز بىلمەيدىغان بىر چالغۇنى پۈدەپ چېلىشى بىلەن تەڭلا قىيامەت باشلىنىدۇ. بۇ سۇرنىڭ تۇنجى چېلىنىشىدۇر. قىيامەت باشلانغاندا يەر يۈزىدىكى جىمى جانلىق ھەممىسى ئۆلىدۇ. ئاسمان-زېمىندىكى قائىدە-قانۇنىيەت بۇزۇلىدۇ. قۇياش پاتىدۇ، يۇلتۇزلار تۆكۈلىدۇ، دېڭىزلار قاينايدۇ، تاغلار بىر-بىرىگە ئۇرۇلىدۇ. ئۇ كۈنى ھەممە نەرسە ئاستىن-ئۈستۈن بولۇپ، پۈتۈن كائىناتتىكى تەڭپۇڭلۇق بۇزۇلىدۇ.



ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئاسمان يېرىلغان چاغدا، يۇلتۇزلار تۆكۈلگەن چاغدا، دېڭىزلار بىر-بىرىگە قوشۇلغان چاغدا، قەبرىلەر ئاستى-ئۈستى قىلىنغان (يەنى ئۆلۈكلەر چىقىرىلغان) چاغدا، ھەر ئادەم ئىلگىرى-كېيىن قىلغان ئىشلىرىنىڭ ھەممىسىنى بىلىدۇ.»

(ئىنفىتار سۈرىسى 1-5-ئايەتلەر)

قىيامەتنىڭ قاچان باشلىنىدىغانلىقىنى ئاللاھتائالادىن باشقا ھېچكىم بىلمەيدۇ. بۇنى قۇرئانى-كەرىم ۋە سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ ھەدىسلىرى ئېنىق بايان قىلغان. پەيغەمبىرىمىز پەقەت قىيامەتنىڭ يېقىنلاشقانلىقىنى كۆرسىتىدىغان بەزىبىر ئالامەتلەرنى تىلغا ئالغان. دېمىسمۇ بىز ئۈچۈن مۇھىم بولغىنى قىيامەتنىڭ قاچان باشلىنىدىغانلىقىنى بىلىش ئەمەس. بىزنىڭ ۋەزىپىمىز ئۆلۈم بىلەن بىرلىكتە ئىشىكىدىن كىرىدىغان ئاخىرەت ھاياتىمىز ئۈچۈن لازىملىق تەييارلىقلارنى قىلىۋېلىش، خۇددى ئەتە ئۆلىدىغاندەك ئاخىرەتكە تەييارلىنىشتىن ئىبارەتتۇر.

## يېڭىدىن تىرىلىش

### ئېتىزلىقتا تېرىلغان ئۇرۇغدەك يېڭىدىن تىرىلىمىز

ئامەنتۇ دۇئاسىدا دېيىلگەن «ۋەلبەئسۇ بەئدەل مەۋت» "ئۆلۈمدىن كېيىن تىرىلىش" ئاخىرەتكە ئىمان ئېيتىشنى ئىپادىلەيدۇ. قىيامەت باشلانغاندىن كېيىن رەببىمىز خالىغان بىر ۋاقىتتا ئىسرافىل ئەلەيھىسسالام سۇرنى ئىككىنچى قېتىم چالىدۇ. بۇنىڭ بىلەن دۇنيا ئاپىرىدە بولغاندىن تارتىپ قىيامەت قوپقىچە بولغان ئارىلىقتا دۇنيادا ياشاپ ئۆلگەن بارلىق جانلىقلار تىرىلىدۇ.

«ئۆلگەندىن كېيىن قانداق بولىمىز؟ قايتا تىرىلىش مۇمكىنمۇ؟» دېگەندەك سوئاللار دائىم ئىنسانلارنى ئويلاندۇرۇپ كەلدى. ھالبۇكى، كۈز پەسلىدە يوپۇرماقلىرى تۆكۈلۈپ يېشىللىقىنى يوقاتقان دەل-دەرەخلەر ئەتىياز پەسلىدە يېڭىدىن ياشىرىپ چىقىدۇ. ئۆلۈك يېتى تۇپراققا كۆمۈلگەن ئۇرۇغلار بىخلىنىپ چىقىپ بوي تارتىشقا باشلايدۇ. تۇپراققا كۆمۈلگەن جانسىز ئۇرۇقچىلار جانلىق، بۈك-باراقسان، ئېگىز دەرەخلەرگە ئايلىنىدۇ. بەدىنىمىزدىمۇ ھەر كۈنى نەچچە مىڭ ھۈجەيرە ئۆلىدۇ، ئۇنىڭ ئورنىغا يېڭىسى كېلىدۇ. ئەگەر ئۆزىمىز ۋە كائىناتنى دىققەت بىلەن كۈزىتىدىغان، تەپەككۇر قىلىدىغان بولساق، ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلىشنىڭ تامامەن مۇمكىن ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدىغان ناھايىتى كۆپ ئۆرنەكلەرنى كۆرەلەيمىز.

جاننى ئالغۇچى ۋە تىرىلدۈرگۈچى ئۇلۇغ رەببىمىز كائىناتتىكى بۇ ھەقىقەتلەرنى قۇرئان ئايەتلىرىدە گۈزەل مىساللار بىلەن چۈشەندۈرۈپ، ھاياتىمىزدىكى ھەر دەقىقىدە بىز بىلەن ھەمنەپەس بولغان تىرىلىشنى بىزنىڭ كۆز ئالدىمىز ۋە زېھنىمىزدە جانلىق تەسۋىرلەپ بەرگەن:

«ئى ئىنسانلار! ئەگەر سىلەر قايتا تىرىلىشتىن شەكلەنسەڭلار، بىز سىلەرگە (ئاللاھنىڭ قۇدرىتىنى بايان قىلىش ئۈچۈن ئاتاڭلار ئادەم ئەلەيھىسسالامنى) تۇپراقتىن، ئۇنىڭ ئەۋلادىنى (ئالدى بىلەن)ئابمەنىدىن، ئاندىن لەختە قاندىن، ئاندىن شەكلىگە كىرگۈزۈلگەن ۋە كىرگۈزۈلمىگەن پارچە گۆشتىن ياراتتۇق. بىز خالىغان ئادەمنى بەچچىدانىدا مۇئەييەن مۇددەتكىچە قالدۇرىمىز، ئاندىن سىلەرنى (ئاناڭلارنىڭ قارنىدىن) بوۋاقلىق ھالىتىڭلاردا چىقىرىمىز (ئاندىن سىلەرنى ئاستا-ئاستا كۈچ-قۇۋۋەتكە تولدۇرىمىز)

(ئاللاھتائالانىڭ ئۆلگەنلەرنى قايتا تىرىلدۈرۈشكە قادىر ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدىغان يەنە بىر دەلىل شۇكى) سەن زېمىننى قاقاس كۆرىسەن، ئۇنىڭغا بىز يامغۇر ياغدۇرساق، ئۇ جانلىنىدۇ ۋە كۆپىشىدۇ، تۈرلۈك چىرايلىق ئۆسۈملۈكلەرنى ئۈندۈرۈپ بېرىدۇ.

بۇ (يەنى ئاللاھتائالانىڭ ئىنساننى ۋە ئۆسۈملۈكلەرنى يۇقىرىقىدەك يارىتىشى)، ئاللاھنىڭ ھەق ئىكەنلىكىنى، ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرەلەيدىغانلىقىنى ۋە ھەر نەرسىگە قادىر ئىكەنلىكىنى سىلەرگە بىلدۈرۈش ئۈچۈندۇر.

شۇنداقلا قىيامەتنىڭ شەكسىز بولىدىغانلىقىنى، قەبرىلەردىكى ئۆلۈكلەرنى (ئۆلۈك زېمىننى ئۆسۈملۈكلەرنى ئۈندۈرۈش بىلەن تىرىلدۈرگەندەك) ئاللاھنىڭ تىرىلدۈرىدىغانلىقىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈندۇر.» (ھەج سۈرىسى 5-7-ئايەتلەر)

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئۇ بىزگە (ئىنساننىڭ قايتا تىرىلىشىنى يىراق ساناپ، چىرىگەن سۆڭەكلەرنى) مىسال قىلىپ كۆرسەتتى. ئۆزىنىڭ يارىتىلغانلىقىنى بولسا ئۇنتۇدى، ئۇ: «چىرىپ كەتكەن سۆڭەكلەرنى كىم تىرىلدۈرەلەيدۇ؟» دېدى. ئېيتقىنكى، «ئۇنى ئەڭ دەسلەپتە ياراتقان زات تىرىلدۈرىدۇ، ئۇ ھەر بىر مەخلۇقنى بىلگۈچىدۇر.»

(ياسىن سۈرىسى 78-79-ئايەتلەر)

# باھاردىكى تىرىلىش

زېمىن ۋە ئۈستىدىكى جىسىملاردا ھېچقانداق ھاياتلىق ئىزناسى كۆرۈنمەيتتى. بۇ يەرلەردە ياشىغان ئەڭ ئاخىرقى جانلىق مەۋجۇدات بىر قانچە ئاي ئىلگىرى توپراققا كۆمۈلۈپ يوقالغان، يەرگە چۈشكەن غازاڭلارمۇ قەيەرگىدۇ غايىب بولغانىدى. بۇ يەردە پەقەتلا قۇرۇپ قاقشال بولۇپ ئىسكىلىتقا ئوخشاپ قالغان جانسىز دەرەخلەر بار ئىدى. ئۇلاردا قىلچىلىك بولسىمۇ ھاياتلىق نىشانىسى كۆرۈنمەيتتى. كېيىن زېمىنغا بىر تىرىلىش خوشخەۋىرى كەلدى. ئاسمانلار بۇ خوشخەۋەر بىلەن ئەكس سادا قايتۇردى. قۇياش بۇ خوشخەۋەر بىلەن كۈلۈمسىرىدى. زېمىن ئاستا-ئاستا ئۈستىدىكى كېپەننى سېلىپ تاشلىدى.

كەتكەنلەر كەينىدە ئىز قالدۇرماي كېتىشكەنىدى. كەلگەنلەرنىڭمۇ قەيەردىن كەلگەنلىكىنى بىلگىلى بولمايتتى. جانلىقلار يوقلۇقتىن بارلىققا كېلىشۋاتقاندەك، كەينى-كەينىدىن پەيدا بولۇشقا باشلىدى. قارىغىنا، ئاللاھنىڭ رەھمەت ئەسەرلىرىگە، ئۆلۈكلەر قانداق تىرىلىشۋاتىدۇ؟

ئىسكىلىتلەرگە جان كىرىشكە باشلىدى. قۇرۇپ قاقشال بولۇپ كەتكەن ئوتۇنلاردىن يېشىل يوپۇرماقلار كۆكلەپ چىقىشقا باشلىدى. گۈل-چېچەكلەر ھۈپپىدە ئېچىلدى. مېۋىلەر ساڭگىلاپ پىشتى. ئۇلارنىڭ ھەر بىرى ئۆزىگە جان كىرگۈزگۈچىنى نەچچە مىڭ خىل تىلدا زىكىر قىلىشقا باشلىدى. قارىساڭچۇ ئاللاھنىڭ ئەسەرلىرىگە، ئۆلۈكلەرنى قانداق تىرىلدۈرىدىكەن، قانداق زىننەتلەيدىكەن، ئۇلارنى قانداق سۆزلىتىدىكەن!

ھەر گۈل بىر سۆيگۈ-مۇھەببەت چاقىرىقى ئىدى كېپىنەكلەر ئۈچۈن. ئۇلاردىن ھەر بىرى ھەر كۈنى نەچچە يۈز مېھماننى كۈتىۋالاتتى باغرىدا. ھەر بىرىگە رەببىنىڭ رەھمەت خەزىنىلىرىدىن شەربەتلەر سۇندى. كېپىنەكلەرمۇ ئۆزىنى مېھمان قىلغان گۈل-چېچەكلەرنىڭ ئىستىقبالىنى پارلاتتى ئۆزى بىلەن بىللە. يەنە بىر قېتىملىق تىرىلىشتە زېمىن يېڭى-يېڭى رەڭگارەڭ گۈل-چېچەكلەر بىلەن تەبەسسۇم قىلسۇن دېدى كېپىنەكلەر.

بۇ گۈل-چېچەكلەر بىلەن كېپىنەكلەر سىز ئۇلارغا قاراۋاتقاندا بەلكىم ئۆلۈپ بولغان بولىشى مۇمكىن. مەيلى ئۆلسە ئۆلسۇن ئۇلارنىڭ ئورنىغا يېڭىسى تىرىلىپ چىقىدۇ. ئىلگىرى كەتكەنلەر ۋە كېيىن كەلگەنلەر ھەممىسى، يەنى پۈتكۈل مەخلۇقاتلار ئۆزىگە دائىملىق ھاياتلىق، جان بەخش ئەتكۈچىنى تەرىپلەيدۇ بەستە-بەستە. قەلب كۆزى بىلەن كۆرەلەيدىغانلارغا «بىز پانىمىز» (ۋاقىتلىقمىز) دەيدۇ ۋە باقى (ئەبەدى) بولغان ئاللاھنى كۆرسىتىدۇ. زېمىندىكى ھەر تىرىلىش بىلەن بىرلىكتە ئالەملەردە قۇرئانى-كەرىمنىڭ ساداسى ياڭرايدۇ:

**«ئاللاھنىڭ رەھمىتىنىڭ نەتىجىلىرىگە قارىغىنكى، ئۇ زېمىننى ئۆلگەندىن كېيىن قانداق تىرىلدۈرىدۇ؟ شۈبھىسىزكى، ئاللاھ ھەقىقەتەن ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرگۈچىدۇر، ئاللاھ ھەممە نەرسىگە قادىردۇر.»** (رۇم سۈرىسى 50-ئايەت)



## ھېساب بېرىش ئۈچۈن ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىغا يىغىلىمىز

يېگەندىن تىرىلگەن ۋاقتىمىزدا قەبرىمىزدىن تۇرۇپ، دۇنيادىكى قىلمىشلىرىمىزدىن ھېساب بېرىش ئۈچۈن ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىغا يىغىلىمىز. بۇ يىغىلىش «ھەشر»، ھېساب بېرىش ئۈچۈن توپلىنىدىغان يەر «مەھشەر» دەپ ئاتىلىدۇ.

مەھشەر كۈنى ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا تۈز، بىپايان بىر يەردە يىغىلىپ، كۆيدۈرگۈدەك تومۇز ئىسسىقتا ساقلاشقا باشلايمىز. رەببىمىز ئۇ كۈننى مۇنداق تەسۋىرلىگەن:

**«ئۇ كۈندە (يەنى قىيامەت كۈندە) بىز تاغلارنى يوق قىلىمىز، زېمىننى ئوچۇق، تۈپتۈز كۆرىسەن (يەنى ئۇنى توسۇپ تۇرىدىغان تاغ، دەرەخ، بىنالار بولمايدۇ)، ئۇلارنى (يەنى ئىنسانلارنى) مەھشەرگاھقا يىغىمىز، ئۇلاردىن بىر كىشىنىمۇ قالدۇرۇپ قويمايمىز. ئۇلار (يەنى جىمى خالايىق) سەپ-سەپ بولۇشۇپ رەببىڭگە توغرىلىنىدۇ، (كاپىرلارغا) «سىلەر بىزنىڭ ئالدىمىزغا سىلەرنى دەسلەپتە قانداق ياراتقان بولساق، شۇ ھالەتتە (مالسىز، بالىسىز، يالىڭاچ) كەلدىڭلار، بەلكى سىلەر سىلەرگە ۋەدە قىلىنغان چاغنى بېكىتمەيدۇ، دەپ ئويلىغانسىلەر (يەنى ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلىش، ھېساب بېرىش، جازاغا تارتىلىش يوق دەپ ئويلىغانسىلەر)» دەيمىز.»** (كەھف سۈرىسى 47-48-ئايەتلەر)

### مەھشەر

مەھشەردە ھەر جانلىق ئۆزىنىڭ جېنىنى قۇتقۇزۇشنىڭ كويىدا. مەھشەر ئىنسانلار ئۈچۈن ناھايىتى مۈشكۈل بىر كۈندۇر. مەھشەر ئىنتايىن مۈشكۈل، ۋەھىمىلىك، دەھشەتلىك بىر كۈندۇر. ئۇ كۈنى ئەڭ يېقىنلىرىمىزغا قاراشقا چولىمىز تەگمەيدۇ. ئۇلاردىن ھال-ئەھۋال سورىغۇدەك پۇرسەتمۇ بولمايدۇ.

«ئۇ كۈندە كىشى ئۆزىنىڭ قېرىندىشىدىن، ئانىسىدىن، ئاتىسىدىن، خوتۇنىدىن ۋە باللىرىدىن قاچىدۇ. ئۇ كۈندە ھەر ئادەمنىڭ بىر ھالى بولىدۇكى، ئۇنىڭ باشقىلارغا قاراشقا ھالى يار بەرمەيدۇ.

**ئۇ كۈندە نۇرغۇن يۈزلەردىن نۇر، كۈلكە ۋە خۇشال-خۇراملىق يېغىپ تۇرىدۇ. يەنە بۇ كۈندە نۇرغۇن يۈزلەرنى چاڭ-توزاڭ بېسىپ كەتكەن، قارىداپ كەتكەن بولىدۇ. بۇلار بولسا كاپىرلاردۇر، گۇناھكارلاردۇر.»** (ئەبەسە سۈرىسى 34-42-ئايەتلەر)

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«سايىداشقا يەر تېپىلمىغان قىيامەت كۈنى ئاللاھتائالا يەتتە خىل كىشىنى ئەرشىنىڭ ئاستىدا سايىدىتىدۇ. بۇ كىشىلەر:

- ئادىل ھۆكۈمدار،
- رەببىگە قۇللۇق قىلىپ پاكىز بىر ھايات ئىچىدە تەربىيىلىنىپ چوڭ بولغان ياشلار،
- قەلبى مەسجىدكە مۇھەببەت بىلەن باغلانغان مۇسۇلمان،
- بىر-بىرىنى ئاللاھ ئۈچۈن ياخشى كۆرۈشكەن، ئاللاھ ئۈچۈن بىللە بولغان ۋە يەنە ئاللاھ ئۈچۈن ئايرىلغان ئىككى كىشى،
- ئېسىل تەبىقىدىكى گۈزەل بىر ئايال «يېنىمغا كەل» دەپ زىنا ئۈچۈن چاقىرسا «ياق، مەن ئاللاھتىن قورقىمەن!» دەپ يېقىن كەلمىگەن يىگىت،
- ئوڭ قولىدا بەرگەننى سول قولى بىلمەيدىغان دەرىجىدە مەخپىي سەدىقە بەرگەن كىشى،
- يالغۇز قالغاندا ئاللاھنى ئەسلەپ كۆز يېشى تۆككەن كىشى. (بۇخارى: «ئەزان»، 36)

# ئاللاھ ۋە ئاخىرەتنى ئىنكار قىلغان ئادەم

ئىككى دوست بار ئىدى. بۇلارنىڭ بىرى تىنى سالامەت، كۆپ بالا-ۋاقىسى بار ۋە نۇرغۇن مال-مۈلكنىڭ ئىگىسى ئىدى. بۇ ئادەمنىڭ چوڭ ئىككى ئۈزۈملۈك بېغى بار بولۇپ، باغلىرىنىڭ ئەتراپى سانجاق-سانجاق خورمىلار ئىسىلىپ كەتكەن خورما دەرىخى بىلەن قورشالغان ئىدى. باغلىرىنىڭ ئوتتۇرسىدا داۋاملىق ئېقىپ تۇرىدىغان دەريا سۈيى بىلەن سۇغۇرىلىدىغان ئېتىزلىقلىرى بار ئىدى.

ياز پەسلى كېلىپ، باغدىكى مېۋىلەر مەي باغلاپ پىشىپ، ئېسىلىپ تۇرغان خورمىلار مەرۋايىتتەك پارلاشقا باشلىدى. باي ئادەم بىر كۈنى دوستىنى چاقىرىپ ئۈنىڭغا بېغى ۋە ئېتىزلىقلىرىنى كۆرسەتمەكچى بولدى. دوستىغا بېغىنى ئايلاندۇرۇپ، قول ئىلكىدىكى بايلىقنىڭ قانچىلىك مول‌لۇقىنى كۆز-كۆز قىلماقچىدى.

باغنىڭ ئىگىسى چاقىرىپ ئەكەلگەن دوستىنى ئېلىپ باغلىرىنى ئايلاندۇردى. ئىچىدىكى مېۋىلەر ۋە ئالاھىدىلىكلىرىنى بىرمۇ-بىر چۈشەندۇردى. مال-مۈلكىنى كۆز-كۆز قىلىشتىن كەيپ ئالدى، دىلى يايراپ كەتتى. ئۆزى ئىگە بولغان بۇ مال-مۈلككە شۈنچىلىك مەستانە بولۇپ كەتكەنكى، بۇنچە كۆپ نېمەتلەرنى بەرگۈچى ئاللاھ خىيالىغىمۇ كەلمەيتتى. پەقەت ئۆزىنىڭ بايلىقىنىلا ئويلايتتى. بايلىقىدىن كۆرەڭلىگەن ھالدا دوستىغا:

- مال-مۈلۈك جەھەتتە مېنىڭكى سېنىڭكىدىن كۆپ. بالا-ۋاقا جەھەتتىنمۇ مەن ساڭا قارىغاندا ئابرويلۇقمەن. - دېدى.

كېيىن يەنە باشقا بىر باغقا كىردى. باغدىكى مەي باغلاپ پىشقان شىرىن مېۋىلەر كۆز قاماشتۇراتتى. بۇنى كۆرگەن باي ئادەم يەنە مەغرۇرلىنىپ كۆرەڭلەشكە باشلىدى. ھاكاۋۇرلۇق بىلەن مۇنداق دېدى:

- بۇ باغنى خاراب بولىدۇ ياكى يوقۇلىدۇ دەپ ئويلىمايمەن. قىيامەت بولىشىغىمۇ ئىشەنمەيمەن. ئەگەر قىيامەت بولغان تەقدىردىمۇ ئاللاھ بۇ باغقا قارىغاندا تېخىمۇ ياخشى بولغان بىر باغنى بېرىدۇ. چۈنكى مەن ئابرويلۇق باي ئادەممەن. باي بولغانلىقىم ئۈچۈن ئاللاھ ماڭا ئەلۋەتتە بېرىشى كېرەك.

ئاللاھ ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىغان دوستى باي ئادەمنىڭ سۆزلىرىگە ئاچچىغى كېلىپ، ئۇنى مۇنداق ئاگاھلاندۇردى:

- سېنى توپراقتىن ياراتقان، ئاناڭنىڭ قارنىدا ئىنسان شەكلىگە كىرگۈزگەن ئۇلۇغ ئاللاھنى ئىنكار قىلىۋاتامسەن؟ بىلىپ قويغىنكى، مەن پۈتۈن ۋۇجۇدۇم بىلەن ئاللاھقا ئىشىنىمەن. ئاللاھقا ھېچكىمنى شېرىك كەلتۈرمەيمەن. بېغىڭنى ۋە





باغدىكى مېۋىلەرنى كۆرگىنىدە بۇ نېمەتلەرنى ساڭا بەرگۈچى ئاللاھنى ئەسلىشىڭ كېرەك ئىدى، ئەمما سەن ئۇنى ئىنكار قىلىۋاتىسەن. باغقا كىرگىنىڭدە «ماشائاللاھ، ئاللاھ بۇلارنى نەقەدەر گۈزەل ياراتقان-ھە! بۇ گۈزەللىكلەر پەقەتلا ئاللاھنىڭ كۈچ-قۇدرىتى بىلەن مەيدانغا كېلىدۇ» دېگەن بولساڭ ياخشى بولاتتى. شۇنداق، ھازىر مېنىڭ مال-مۈلكۈم، بالا-ۋاقام سېنىڭكىدىن ئاز. ئەمما مەن ئاللاھنىڭ ماڭا سېنىڭكىدىنمۇ چىرايلىق باغ بېرىدىغانلىقىغا تولۇق ئىشىنىمەن. قارىغىنا، ئەگەر سەن مۇشۇنداق كۆرەڭلىسەڭ، ساڭا نۇرغۇن نېمەتلەرنى بەرگۈچى ئاللاھقا شۈكۈر قىلمىساڭ، ئاللاھ نېمەتلەرنى سېنىڭ قولۇڭدىن تارتىپ ئالىدۇ. بىر بالا-قازا ئەۋەتىپ بېغىڭنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئېقىۋاتقان ئۆستەڭنىڭ سۈيى توختاپ كېتىدۇ-دە، بۇنداق تەييار سۇنى قايتا تاپالمايسەن. بۇ گۈزەل باغلار، مول ھوسۇللۇق ئېتىزلىقلار قاقاس چۆلگە ئايلىنىپ كېتىدۇ.

بۇ گەپ-سۆزلەر بولۇپ ئۇزۇن ئۆتمەيلا مۆمىن كىشىنىڭ دېگەنلىرى رېئاللىققا ئايلاندى. باغنىڭ سۈيى تۇيۇقسىز توختاپ قالدى. باغدىكى مېۋىلىك دەرەخلەر قۇرۇپ كەتتى. ئېتىزلىقلار سۇسىزلىقتىن قۇرۇپ قاقاسلىققا ئايلاندى. باغنىڭ كۆلنى كۆككە سورۇيدىغان بىر ئاپەت كېلىپ مېۋىلەر تۆكۈلدى، دەل-دەرەخلەر يوپۇرماق تاشلاپ، سويۇلۇپ ئىسكىلىتكە ئوخشاپ قالدى. زىرائەتلەر قۇرۇپ كەتتى. ئاللاھنى ئۇنتۇپ كۆرەڭلەپ كەتكەن باي ئادەم يەنە باغلىرىنى، ئېكىنزارلىقلىرىنى كۆرگىلى كەلدى، ئۇلارنىڭ خاراب بولغانلىقىنى كۆرۈپ چىدىماي مېڭىسىگە قان چۈشتى. ئۆز-ئۆزىنى كاچاتلاپ يىغلاشقا باشلىدى. باغ ئۈچۈن قىلغان ئەمگىكىنىڭ نۆلگە تەڭ بولغانلىقىغا، بارلىق مال-مۈلكىنىڭ يوق بولغانلىقىغا قاتتىق ئېچىندى. ئىلگىرى قىلغان گەپ-سۆزلىرىگە پۇشايمان قىلغان ئادەم ئەمدى مۇنداق دەيتتى: «كاشكى، ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرمىگەن بولسام بوپتىكەن، كاشكى ئاللاھ بەرگەن نېمەتلەرگە تۇزكورلۇق قىلمىغان بولسام بوپتىكەن.» (كەھف سۈرىسى 32-44-ئايەتلەرگە قاراڭ.)

## دۇنيادىكى قىلمىش ئەتمىشلىرىمىز خاتىرلەنگەن ئەمەل دەپتىرىمىزنى ئالىمىز

مەھشەر يېرىگە يىغىلغاندىن كېيىن دۇنيادىكى قىلمىش ـ ئەتمىشلىرىمىز تولۇق يېزىلىپ خاتىرلەنگەن ئەمەل دەپتىرىمىز قولىمىزغا بېرىلىدۇ. **كىرامەن كاتىبىن** پەرىشتىلىرى تۇتۇپ ماڭغان بۇ دەپتەردە ياخشى ئىشلىرىمىز بىلەن يامان ئىشلىرىمىز ئىنچىكىلىك بىلەن تەپسىلىي خاتىرلەنگەن. چوڭ ـ كىچىك گۇناھ ۋە ساۋابلىرىمىز ئۇنىڭغا يېزىلغان. ئۇلۇغ رەببىمىز ئەمەل دەپتىرىنى قولىغا ئالغان گۇناھكارلارنىڭ ئۇ كۈندىكى بىسەرەمجان ھالى ۋە غەم ـ ئەندىشىسىنى تەسۋىرلەپ مۇنداق دەيدۇ:

«كىشىلەرنىڭ نامە ـ ئەمالى ئوتتۇرىغا قويۇلىدۇ، گۇناھكارلارنىڭ ئۇنىڭدىكى خاتىرىلەردىن قورققانلىقىنى كۆرىسەن، ئۇلار: **"ۋاي بىزگە! بۇ نامە ـ ئەمالغا چوڭ ـ كىچىك گۇناھنىڭ ھەممىسى خاتىرلىنىپتىغۇ؟" دەيدۇ، ئۇلار قىلغان ئەتكەنلىرىنىڭ ھەممىسىنىڭ نامە ـ ئەمالغا خاتىرلەنگەنلىكىنى كۆرىدۇ، رەببىڭ ھېچ ئادەمگە زۇلۇم قىلمايدۇ.»** (كەھف سۈرىسى 49 ـ ئايەت)

## ئەمەل دەپتىرىنىڭ بېرىلىشى

مەھشەردە ئەمەل دەپتىرىنىڭ ئوڭ تەرەپتىن بېرىلىشى خوشخەۋەر، سول تەرەپ ياكى ئارقا تەرەپتىن بېرىلىشى بولسا شۇمخەۋەردۇر. جەننەتكە كىرىدىغانلارنىڭ ئەمەل دەپتىرى ئوڭدىن، جەھەننەمگە كىرىدىغانلارنىڭ ئەمەل دەپتىرى سولدىن ياكى ئارقىدىن بېرىلىدۇ.

ئۇ كۈنى ھېچكىم ئۆزىنىڭ ئەمەل دەپتىرىدە يېزىلغانلارنى ئىنكار قىلالمايدۇ. ھەر كىشى دۇنيادىكى ئەمەللىرىنى ئۇنىڭدا كۆرىدۇ. ئۆزىگە ئۆزى گۇۋاھچى بولۇپ قىلمىشلىرىنى ئېتىراپ قىلىدۇ:

**«ھەر بىر ئىنساننىڭ ئەمەلىنى ئۇنىڭ بوينىغا ئېسىپ قويىمىز (يەنى ئىنساننىڭ قىلغان ھەر قانداق ئەمەلى خۇددى بويۇنچاق بويۇندىن ئايرىلمىغىنىدەك ئۇنىڭدىن ھەرگىز ئايرىلمايدۇ، شۇنىڭغا يارىشا جازا بېرىلىدۇ)، قىيامەت كۈنى ئۇنىڭ نامە ـ ئەمالىنى كۆرسىتىمىز، ئۇ ئۇنى ئوچۇق كۆرىدۇ. (ئۇنىڭغا) «نامە ـ ئەمالىڭنى ئوقۇغىن! بۈگۈن ئۆزەڭگە (يەنى بۇ قىلمىشلىرىڭغا) ئۆزەڭ گۇۋاھ بولۇشۇڭ كۇپايە» دېيىلىدۇ.»** (ئىسرا سۈرىسى 13 ـ 14 ـ ئايەتلەر)



## دۇنيادىكى قىلمىشلىرىمىزنىڭ ھېسابىنى بېرىمىز

## ھېساب ۋە سوئال

مەھشەردە كۆيدۈرگۈدەك تومۇز ئىسسىقتا ۋەھىمە ۋە ھاياجان ئىچىدە ھېساب-كىتابنىڭ باشلىنىشىنى تەقەززالىق بىلەن كۈتىمىز. نىھايەت، ھېساب-كىتاب باشلىنىپ قولىمىزدا ئەمەل دەپتىرىمىزنى تۇتقان پېتى رەببىمىزنىڭ ھۇزۇرىدا تۇرىمىز. قۇياش بىرلا ۋاقىتتا نەچچە مىليارد جانلىقنى يورۇتقاندەك، بىزمۇ رەببىمىز تەرىپىدىن بىرلا ۋاقىتتا قىلمىشلىرىمىزنىڭ ھېسابىنى بىرمۇ-بىر بېرىمىز. بالاغەتكە يەتكەن چاغدىن باشلاپ، دۇنيادىن كەتكۈچە بولغان ئارىلىقتىكى بارلىق قىلمىش-ئەتمىشلىرىمىزدىن ھېسابقا تارتىلىمىز.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مەھشەر كۈنى تۆۋەندىكى بەش تېمىدىكى سوئاللارغا جاۋاب بەرمەي تۇرۇپ ھېچقانداق كىشىنىڭ بىر قەدەممۇ ئالدىغا ماڭالمايدىغانلىقىنى بىلدۈرگەن. بۇنىڭغا ئاساسەن ئىنسانلار:

1. ئۆمرىنى قانداق ئىشقا سەرپ قىلغانلىقى،
2. ياشلىق دەۋرىنى قانداق ئۆتكۈزگەنلىكى،
3. مال-مۈلكىنى قانداق يولدىن تاپقانلىقى،
4. مال-مۈلكىنى قانداق ئىشقا سەرپ قىلغانلىقى،
5. بىلگەنلىرىگە ئەمەل قىلغان ياكى قىلمىغانلىقىدىن سوراققا تارتىلىدۇ. (تىرمىزى: «قىيامەت»، 1)

ئاخىرەتتىكى سوئال-سوراق، ھېساب-كىتابتا ھېچقانداق كىشىگە ئۇۋال قىلىنمايدۇ. ھېچكىمنىڭ ھەققى ھېچكىمدە قالمايدۇ. زالىملار بىلەن مەزلۇملار يۈزلەشتۈرۈلىدۇ. دۇنيادىكى چاغدا باشقىلارغا ئەسكىلىك قىلغان، ناھەق ئىش قىلغانلار سوئال-سوراقتا بەك جاپا تارتىدۇ. مەزلۇملار ھەققىنى ئالىدۇ، زالىملار قىلغان يامانلىقىنىڭ جازاسىنى تارتىدۇ.

> سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:
>
> «بەندىنىڭ تۈنجى ھېسابقا تارتىلىدىغان ئەمەلى نامازدۇر.»
>
> (ئەبۇ داۋۇد: «سالات»، 145)



> «ھېسابقا تارتىلىشتىن ئىلگىرى ئۆزەڭلارنى ئۆزەڭلار ھېسابقا تارتىڭلار. ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدىكى چوڭ ھېساب-كىتاب ئۈچۈن تەييارلىنىڭلار. ئاخىرەتتىكى ھېساب پەقەت دۇنيادا ئۆزىنى ھېسابقا تارتقانلار ئۈچۈن ئاسان ۋە يېنىك بولىدۇ.»
>
> - ھەزرىتى ئۆمەر

## مىزان

### ئاللاھنىڭ ئادالەت تارازىسىدا ساۋابلىرىمىز ۋە گۇناھلىرىمىز تارتىلىدۇ

مىزان- قانداق ئىكەنلىكىنى پەقەت ئاللاھتالا بىلىدىغان بىر ئادالەت تارازىسىدۇر. سوئال-سوراق ۋە ھېساب-كىتابتىن كېيىن گۇناھلىرىمىز بىلەن ساۋابلىرىمىز مۇشۇ تارازىدا تارتىلىدۇ. ئەمەللىرىمىز تارتىلغاندا ياخشى ئەمەللىرىمىز ئېغىر كەلسە، نىجاتلىققا ئېرىشىمىز. يامانلىقلىرى ئېغىر كەلگەنلەر پەرىشان بولىدۇ. رەببىمىز بۇ ئەھۋالنى مۇنداق تەسۋىرلىگەن:

**«قىيامەت كۈنى بىز (ئەمەللەر تارتىلىدىغان) ئادالەت تارازىسىنى ئورنىتىمىز، ھېچ ئادەمگە قىلچە ئۇۋال قىلىنمايدۇ (يەنى ياخشى ئادەمنىڭ ياخشىلىقى كېمەيتىۋېتىلمەيدۇ، يامان ئادەمنىڭ يامانلىقى ئاشۇرۇۋېتىلمەيدۇ)، ئەگەر ئۇنىڭ قىچا چاغلىق ئەمەلى بولسىمۇ، ئۇنى ھازىر قىلىمىز. (بەندىلەرنىڭ ئەمەللىرىدىن) ھېساب ئېلىشقا بىز يېتەرلىكمىز.»** (ئەنبىيا سۈرىسى 47-ئايەت)

ھېچقانداق تارازا مىزان تارازىسىغا ئوخشاش دەل ۋە توغرا ئەمەستۇر. دۇنيادا قىلغان ياخشى-يامان ئەمەللىرىمىز مىزان تارازىسىدا تارتىلىدۇ. چىن كۆڭلىمىزدىن قىلىشنى نىيەت قىلغان ياخشى ئىشلارنىڭمۇ مىزاندا تارتىلغانلىقىنى كۆرىمىز.

ئېغىزىمىزدا ئېيتقان «ئەلھەمدۇلىللاھ» ۋە «سۇبھانەللاھ» قاتارلىق سۆزلەرمۇ مىزاندا تارتىلىدۇ. ئاللاھ يولىدىكى تىرىشچانلىقىمىز، دىنىمىزنى تارقىتىش ئۈچۈن تارتقان جاپا-مۇشەققەتلىرىمىز، ياخشى ئىش قىلىش ئۈچۈن ماڭغان ئايىغىمىزدىكى چاڭ-توزاڭلارمۇ چالا قالماي ھەممىسى مىزاندا تارتىلىدۇ. كىشىلەرگە قارىغاندىكى خۇشچىرايىمىز، دوستىمىزغا ئىكرام قىلغان بىر تال شاكىلات، چوڭلارغا سۇنغان بىر پىيالە سۇ، كىچىككىنە ئاسلانچاقنىڭ ئالدىدا مېھرى-شەپقەت بىلەن قويغان يېرىم نان قاتارلىقلارمۇ مىزاندا ياخشى ئەمەل قاتارىدا تارتىلىدۇ.

كىم بىلىدۇ، بىز ھېچنىمىگە ئەرزىمەيدۇ دەپ قارىغان كىچىككىنە بىر ياخشى ئىشىمىز بەلكىم مىزاندا ساۋابلىرىمىزنىڭ ئېغىر كېلىشىگە سەۋەپ بولۇشى مۇمكىن. شۇڭا، ھايات ۋاقتىمىزدا مىزاندا ساۋابلىرىمىزنىڭ ئېغىر كېلىشىگە پايدىسى بولىدىغان سالىھ ئەمەل، ياخشى ئىشلارنى كۆپلەپ قىلىۋالايلى. تىلىمىزدىن كەلىمە تەۋھىد، ئىستىغفار، دۇئا ۋە زىكىر سۆزلىرى چۈشمىسۇن. ھەر قانداق ياخشى ئىشنى كىچىك دەپ قارىمايلى. ھەر ۋاقىت ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشتۈرۈدىغان سۆز-ھەرىكەتلەرنى قىلايلى.



«ياخشىلىق قىل، دېڭىزغا تاشلا. بېلىق بىلمىسە، خالىق (ياراتقۇچى ئاللاھ) بىلەر.»

## جەھەننەمنىڭ ئۈستىدىكى سىرات كۆۋرۈكىدىن ئۆتىمىز

**سىرات**

سىرات (پىلسىرات) جەھەننەمنىڭ ئۈستىدىكى بىر كۆۋرۈك بولۇپ، پۈتكۈل ئىنسانلار بۇ كۆۋرۈكتىن ئۆتىدۇ. بۇ كۆۋرۈكنىڭ قىلدىن ئىنچىكە، قىلىچنىڭ بىسىدىن ئىتتىك ئىكەنلىكى ئېيتىلغان. دۇنيادىكى ئېتىقاد ۋە قىلمىش-ئەتمىشلىرىمىزگە ئاساسەن سىرات كۆۋرۈكىدىن ئۆتىمىز. مۆمىنلەرنىڭ بەزىلىرى نۇر تېزلىكىدە ئۆتۈپ كېتىدۇ، بەزىلىرى ئۇچقاندەك، بەزىلىرى يۈگرەپ، بەزىلىرى مېڭىپ ئۆتىدۇ. ھەتتا ئۆمىلەپ ۋە مىڭبىر تەسلىكتە يەر بېغىرلاپ ئۆتىدىغانلارمۇ بولىدۇ. كاپىرلار ۋە مىزاندا گۇناھى ئېغىر كەلگەنلەر بۇ سىرات كۆۋرۈكىدىن ئۆتەلمەيدۇ، پۇتى سىيرىلىپ جەھەننەمگە چۈشۈپ كېتىدۇ.



## دۇنيادىكى ئەمەللىرىمىزگە چۇشلۇق مۇكاپاتىمىزنى ئالىمىز

**جەننەت**

جەننەت ئاللاھتائالا مۆمىن بەندىلەر ئۈچۈن تەييارلىغان مۇكاپاتتۇر. ئىمان ئېيتقان بەندىلەر ئۇنىڭ ئىچىدە مەڭگۈ قالىدىغان بەخت-سائادەت ۋە گۈزەللىك يۇرتىدۇر. جەننەتتە ئۆلۈم يوق، ئەبەدىي ھايات بار. جەننەتكە كىرگەن كىشى ئۇ يەردە ئۆزى خالىغان ھەر قانداق نەرسىنى تاپالايدۇ. كۆڭلى خالىغان ھەر قانداق نازۇ-نېمەتنىڭ تەمىنى تېتىيالايدۇ، قانچىلىك خالىسا، شۇنچىلىك ئالالايدۇ.

جەننەتتە دۇنيادىكى نېمەتلەرگە ئوخشىشىپ قالىدىغان، لېكىن ئۆز ئەينى ئەمەس نۇرغۇن مېۋىلەر، كۆكتاتلار، يېمەكلىكلەر، ئىچىملىكلەر، كىيىم-كېچەكلەر، ئاستىدىن ئۆستەڭلەر ئېقىپ تۇرىدىغان ئۆيلەر، سارايلار بار. شۇنداقلا ئەقلىمىز بىلەن تەسەۋۋۇر قىلالمايدىغان نازۇ-نېمەت ۋە گۈزەللىكلەر بار.

ئاللاھتائالا جەننەتنى ۋە ئۇنىڭ ئىچىدىكى گۈزەللىكلەرنى قۇرئاندا نۇرغۇن ئايەتلەردە بىلدۈرگەن. بۇ ئايەتلەردىن بەزىلىرىدە مۇنداق دېيىلگەن:

**«ئۇلارغا "بەندىلىرىم! بۈگۈن سىلەرگە قورقۇنچ يوق، غەم-قايغۇمۇ يوق!" دېيىلىدۇ. ئۇلار بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزگە ئىمان ئېيتقان ۋە مۇسۇلمان بولغانلار ئىدى. (ئۇلارغا) "سىلەر ئاياللىرىڭلار بىلەن بىللە خۇشال-خۇرام ھالدا جەننەتكە كىرىڭلار" دېيىلىدۇ. ئۇلارغا ئالتۇن لېگەنلەردە (تائام)، ئالتۇن جاملاردا (ئىچىملىك) تۇتۇلىدۇ. جەننەتتە كۆڭۈللەر تارتىدىغان، كۆزلەر لەززەتلىنىدىغان نەرسىلەر بار. سىلەر جەننەتتە مەڭگۈ قالىسىلەر. سىلەر (دۇنيادا) قىلغان (ياخشى) ئەمەللىرىڭلار بىلەن ۋارىس بولغان جەننەت ئەنە شۇدۇر. جەننەتتە نۇرغۇن (تۈرلۈك) مېۋىلەر بار، ئۇنىڭدىن يەيسىلەر.»** (زۇخرۇف سۈرىسى 68-73-ئايەتلەر)

جەننەتتە دەرت-ھەسرەت، ئۆچمەنلىك، غەزەپ-نەپرەت ۋە دۈشمەنلىك يوق. ھەممە كىشى بىر-بىرىگە سۆيگۈ-مۇھەببەت ۋە ئىززەت-ھۆرمەت بىلەن قارايدۇ. ئۇلار بىر-بىرىنى يوقلاپ، زىيارەت قىلىپ تۇرىدۇ. ئەڭ گۈزەل ۋە راھەت سافالاردا يۆلىنىپ ئولتۇرۇپ كۆڭۈللۈك پاراڭلىشىدۇ. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ دېگىنىدەك: «جەننەتتىكىلەرنىڭ قەلبى يالغۇز بىر ئادەمنىڭ قەلبىدەك ئوخشاش ھېس-تۇيغۇلاردا بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئوقۇشماسلىق، جېدەل-ماجرا، بەس-مۇنازىرە، تالاش-تارتىش بولمايدۇ.» (مۇسلىم: «جەننەت»، 17)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم جەننەت نېمەتلىرىنى بايان قىلغاندا ئۇ يەردىكى ھاياتنى مۇنداق خۇلاسىلىغان:

«جەننەتلىكلەر جەننەتكە كىرىشى بىلەنلا بىرەيلەن ئۇلارغا مۇنداق دەپ تۇۋلايدۇ: «سىلەر جەننەتتە مەڭگۈ قالىسىلەر، ئۆلمەيسىلەر، ئاغرىپ قالمايسىلەر، ھەر ۋاقىت سالامەت تۇرىسىلەر. ھەمىشە ياش تۇرىسىلەر، قېرىمايسىلەر. ھەر ۋاقىت مول نېمەت ۋە بەخت-سائادەت ئىچىدە ياشايسىلەر. قىلچىلىك ئازاب-ئوقۇبەت ياكى دەرت-ئەلەم تارتمايسىلەر.»» (مۇسلىم: «جەننەت»، 22)



## زالىملار ۋە كاپىرلارنىڭ بېرىش يېرى

جەھەننەم ئازاب ۋە جازالاش يېرىدۇر. كاپىرلار، مۇشرىكلار، مۇناپىقلار، زالىملار ۋە گۇناھكارلار بۇ يەردە جازالىنىدۇ.

جەھەننەمدە ئاللاھتائالانىڭ ئازابى بار. ئاللاھ ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشەنمىگەنلەر بۇ يەردە مەڭگۈ قالىدۇ. ئاللاھ ۋە ئاخىرەت كۈنىنى ئىنكار قىلغانلىقى ئۈچۈن ئاللاھنىڭ رەھمىتى ۋە رازىلىقىدىن مەھرۇم قالىدۇ. گۇناھكار مۆمىنلەرمۇ گۇناھلىرىنىڭ جازاسىنى جەھەننەمدە تارتىدۇ. لېكىن كاپىرلاردەك جەھەننەمدە مەڭگۈ قالمايدۇ. جازاسىنى تارتىپ بولغاندىن كېيىن جەننەتكە كىرىدۇ.

## جەھەننەم

گۇناھكارلار جەھەننەمگە كەلگەندە جەھەننەم ئۇلارغا ئوت يالقۇنلىرىنى چاچراتقاندا چىققان گاژ-گۇژ ئاۋاز يىراقلارغىچە ئاڭلىنىدۇ. ئۇسساپ كەتكەن جەھەننەملىكلەرگە سۇنىڭ ئورنىغا قان بىلەن يىرىڭ

ۋە ئىچكەن كىشىنىڭ ئۈچەيلىرىنى پارچىلىۋېتىدىغان قايناق سۇ بېرىلىدۇ.

جەھەننەمدە سالقىنلىق بولمايدۇ. ئىنسانلار سايە يەرمىكىن دەپ يۈگرەپ بارغان يەرمۇ ئوتتىن باشقا نەرسە ئەمەس. ئۇ يەردە بىر بولسا مۇزلىتىدىغان قاتتىق سوغۇق، بىر بولسا كۆيدۈرۈپ قاخشىتىدىغان قىززىق ئوت بار. جەھەننەمدە بەدىنى كۆيۈپ تېرىسى پىشىپ تۈگىگەنلەرگە يېڭىدىن تېرە ئالماشتۇرۇلىدۇ. دە، ئۇلار توختىماستىن كۆيۈك ئازابى تارتىدۇ.

جەھەننەمدىكىلەر جەننەتتىكى ئىنسانلارنىڭ خۇشال-خۇرام ھالىنى كۆرىدۇ، ئۇلاردىن ياردەم تەلەپ قىلىدۇ. لېكىن ئۇلارنىڭ بۇ تەلىۋى رەت قىلىنىدۇ:

**«ئەھلى دوزاخ ئەھلى جەننەتكە: "سۇدىن ياكى ئاللاھ سىلەرگە بەرگەن ئىچىدىغان نەرسىلەردىن بىزگە بىر ئاز قۇيۇپ بېرىڭلار!) دەپ توۋلايدۇ"، ئەھلى جەننەت ئۇلارغا (جاۋابەن): "ئاللاھ ئۇلارنى كاپىرلارغا ھارام قىلغان" دەيدۇ.»** (ئەئراف سۈرىسى 50-ئايەت)

جەھەننەمدىكىلەر دۇنيادىكى قىلمىشلىرىغا قاتتىق پۇشايمان قىلىدۇ. ئۆلۈشنى ياكى قايتا بىر قېتىم دۇنياغا قايتۇرۇلۇشنى قاتتىق ئارزۇ قىلىدۇ. دۇنياغا قايتىپ ئىمان ئېيتىشنى، ئىبادەتلىرىنى ئادا قىلىشنى، گۈزەل ئەخلاقلىق بىر ئىنسان بولۇپ ياشاش ئارقىلىق جەننەتكە ئېرىشىشنى ئارزۇ قىلىدۇ. ئەمما ئۇلار ئۈچۈن بۇ مۇمكىن ئەمەس. ئۇلار ئۆلەلمەيدۇ ۋە دۇنياغا قايتۇرۇلمايدۇ.

جەننەت ۋە جەھەننەمنى بىلىدىغان بىر بەندە بولۇش سۈپىتىمىز بىلەن ئاللاھنىڭ سۆيگۈسى ۋە رازىلىقىغا ئېرىشىش، رەھمىتىگە نائىل بولۇش ھاياتىمىزدىكى ئەڭ چوڭ غايىمىز بولۇشى كېرەك. بۇ غايىگە پەقەتلا ئىمانلىق ياشاش ۋە ياخشى ئىش قىلىش بىلەنلا يەتكىلى بولىدۇ. شۇڭا ئۆمۈر بويى ياخشى مۇسۇلمان بولۇپ ياشايلى. ئاللاھنىڭ ئەمىر-پەرمانلىرىغا بويسۇنۇپ ياشايلى. ئىبادەتلىرىمىزنى ئادا قىلايلى. گۈزەل ئەخلاقلىق بولايلى. ئاللاھنىڭ، ئىنسانلارنىڭ ۋە باشقا مەۋجۇداتلارنىڭ ھەققىگە رىئايە قىلايلى. سادىر قىلىپ سالغان گۇناھلار ئۈچۈن دەرھال تەۋبە قىلىپ، ئاللاھتىن مەغپىرەت تىلەيلى. مۇشۇنداق قىلساق، جەھەننەم ئازابىدىن ئۆزىمىزنى قوغدىيالايمىز. ئاخىرەتتە ئاللاھنىڭ چەكسىز رەھمىتى ۋە مەرھەمىتىدىن مەھرۇم قالمايمىز.





# ئاللاھنىڭ رەھمىتى، مېھرى-شەپقىتى چەكسىزدۇر




«بىسمىللاھىررەھمانىرراھىم» دېگىنىمىزدە ئاللاھنىڭ ئىسمىنى «راھمان» ۋە «رەھىم» سۈپىتى بىلەن بىللە ئېيتىمىز.

شۇنداق، ئاللاھ راھماندۇر. بۇ سەۋەپتىن دۇنيادىكى پۈتكۈل مەخلۇقاتلارغا مېھرى-شەپقەت كۆرسىتىدۇ. مۆمىن ياكى كاپىر دەپ ئايرىماي، بارچە ئىنسانلارغا نېمەت بېرىدۇ. ئاللاھنىڭ رەھمىتى پۈتكۈل مەۋجۇداتلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. بەندىلەر گۇناھ قىلسىمۇ ئاللاھنىڭ ئۇلارغا سان-ساناقسىز نېمەتلەرنى بېرىشى ئاللاھنىڭ رەھمىتىنىڭ چەكسىزلىكىنى كۆرسىتىدۇ.

ئاللاھ رەھىمدۇر. ئاخىرەت كۈنى مۆمىنلەرگە چەكسىز رەھمەت ۋە مەرھەمەت قىلىدۇ. ئۇلۇغ رەببىمىز مۆمىن بەندىلىرىگە دۇنيادا نېمەت بەرگەندەك ئاخىرەتتىمۇ نېمەت بېرىدۇ. بولۇپمۇ ئاللاھنىڭ ئاخىرەتتىكى رەھمىتى ۋە مەرھەمىتى دۇنيادىكىدىن نەچچە ھەسسە كۆپ بولىدۇ. قەلبىدە زەررىچىلىك ئىمان بولغان كىشى ئاللاھنىڭ رەھمىتىگە ئېرىشىدۇ، جەننەتكە كىرىدۇ. ئاللاھنىڭ رەھمىتىنىڭ كەڭلىكىنى سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق بايان قىلغان:

«ئاللاھتائالانىڭ يۈز رەھمىتى بار. بۇنىڭ بىرىنى ئىنسانلار، جىنلار، ھايۋاناتلار ۋە قۇرت-قوڭغۇزلار ئارىسىغا چۈشۈرگەن. ئۇلار بۇ سەۋەپتىن بىر-بىرىنى ياخشى كۆرىدۇ، ئىچ ئاغرىتىشىدۇ. ئەڭ ۋەھشى ھايۋانمۇ بۇ سەۋەپتىن ئۆزىنىڭ بالىسىغا مېھرى-شەپقەت قىلىدۇ.

ئاللاھتائالا قالغان توقسان توققۇز رەھمىتىنى قىيامەت كۈنى بەندىلىرىگە مەرھەمەت قىلىش ئۈچۈن يېنىدا ئېلىپ قالغان.» (بۇخارى: «ئەدەب»، 19؛ مۇسلىم: «تەۋبە»، 17)

ئۇلۇغ رەببىمىزنىڭ رەھمىتىنىڭ يۈزدە بىرى مۇشۇنچىلىك بولسا، قالغان توقسان توققۇزىنىڭ

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«(ئى مۇھەممەد! مېنىڭ تىلىمدىن ئېيتقىنكى، «(گۇناھلارنى قىلىۋېرىپ) ئۆزلىرىگە جىنايەت قىلغان بەندىلىرىم! ئاللاھنىڭ رەھمىتىدىن ئۈمىدسىزلەنمەڭلار! ئاللاھ ھەقىقەتەن (خالىغان ئادەمنىڭ) جىمى گۇناھلىرىنى مەغپىرەت قىلىدۇ، شۈبھىسىزكى، ئاللاھ ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر.»

(زۇمەر سۈرىسى 53-ئايەت)

قانچىلىك بولىدىغانلىقىنى ئۆزەڭلار ئويلاپ بېقىڭلار. يەر يۈزىدىكى جىمى مېھرى-شەپقەتنىڭ مەنبەسى پەقەتلا ئاللاھنىڭ ئۇ بىر پارچە رەھمىتىدىن كەلگەن بولسا، كىم بىلىدۇ، ئاخىرەتتىكى رەھمىتى قانچىلىك چەكسىز؟! شۇنداقتىمۇ بۇ خوشخەۋەر ۋە ئاللاھنىڭ چەكسىز رەھمىتى بىزنى بىخۇتلاشتۇرمىسۇن. ئىمانلىق ھالەتتە دۇنيادىن كېتىش ئۈچۈن ئىمانلىق ھالەتتە ياشاش لازىملىقىنى ئۇنۇتماسلىقىمىز كېرەك. بولمىسا، شەيتان بىلەن نەپسىمىز: «سېنىڭ ئىمانىڭ بار، قانداقلا بولمىسۇن، ئاللاھ سېنى ئەپۇ قىلىدۇ. جەھەننەمدە ئازراق كۆيگەندىن كېيىن جەننەتكە چىقىسەن ئەمەسمۇ؟!» دېگەندەك ۋەسۋەسىلەر بىلەن بىزنى ئىبادەت ۋە ياخشى ئىشلاردىن توسۇپ قويۇشى، گۇناھ ئىشلارغا مايىل قىلىشى مۇمكىن. ھەتتا، بىلىپ-بىلمەي ئىمان چېگرىسىدىن سىرتقا چىقىپ سېلىشىمىزغا سەۋەب بولۇشىمۇ مۇمكىن، ئاللاھ ساقلىسۇن!

ئىنسان ئىكەنلىكىمىزنى، گۇناھ قىلىپ سالىدىغانلىقىمىزنى ئۇنۇتماسلىقىمىز كېرەك. قىلىپ سالغان گۇناھلار تۈپەيلى ئاللاھنىڭ رەھمىتىدىن ئۈمىدىمىزنى ئۈزسەك بولمايدۇ. قانداق بولۇشىدىن قەتئىنەزەر، ئۇلۇغ رەببىمىزگە يالۋۇرۇپ، ئۇنىڭدىن مەغپىرەت تىلىشىمىز كېرەك.

شۇڭا، بىر مۆمىن بولۇش سۈپىتىمىز بىلەن ئاللاھنىڭ ئازابىدىن قورقۇپ، رەھمىتىدىن ئۈمىدلىنىپ ياشايلى. ئاللاھنىڭ رازىلىقىدىن ئايرىلىپ، غەزىۋىگە ئۇچراپ سېلىش ئەندىشىسى ھەر زامان كۆڭلىمىزدە تۇرسۇن. شۇنداقلا ئاللاھنىڭ چەكسىز رەھمەت، مەرھەمەت قىلىدىغانلىقى، بەندىلىرىنى ئەپۇ قىلىدىغانلىقى، كەچۈرىدىغانلىقىنىمۇ ئۇنتۇپ قالمايلى. خاتالىقىمىز ۋە گۇناھلىرىمىز تۈپەيلى ئۈمىدسىزلىنىپ، ئىشەنچىمىزنى يوقىتىپ قويمايلى.



# ئىبراھىمنىڭ بىئاراملىقى

ئىبراھىم سىنىپتىن چىقىۋاتقاندا سەلىمنىڭ يانچۇقىدىن پۇلىسى چۈشۈپ قالغانلىقىنى كۆردى. ئەمما بۇنى ئۇنىڭغا دېمىدى. ھەممەيلەن سىنىپتىن چىقىپ بولغۇچە ساقلاپ تۇردى. سىنىپتا ھېچكىم قالمىغاندا بېرىپ پۇلنى ئالدى. بىرسى كۆرۈپ قالمىسۇن دەپ پۇلنى ئاستاغىنا ئۆزىنىڭ يانچۇقىغا سالدى. لېكىن مۇشۇ چاغدىن باشلاپلا كۆڭلى بىئارام بولۇشقا باشلىدى. بىر دەمدىن



كېيىن قوڭغىراق چېلىنىپ، ساۋاقداشلار سىنىپقا كىرگەندىن كېيىن مۇئەللىم كىردى. دەرس باشلاندى. لېكىن ئىبراھىمنىڭ خىيالى سەلىمنىڭ پۇلىسىدا ئىدى. مۇئەللىم سۆزلىگەن دەرس پەقەتلا كاللىسىغا چۈشمەيۋاتاتتى. چۈنكى، «پۇلنى مېنىڭ ئالغانلىقىمنى ئەگەر بىرسى كۆرۈپ قالغان بولسا ياكى بىلىۋالسا قانداق قىلارمەن؟» دەپ ئويلاپ، غەمگە پېتىپ كېتىۋاتاتتى.

بىر چاغدا مۇئەللىم ئاخىرەتكە ئىمان ئېيتىش توغرىلىق سۆزلىگەن دەرس ئىبراھىمنىڭ دىققىتىنى تارتتى. چۈنكى مۇئەللىم «ھەممە كىشى دۇنيادا قىلغان ئىشلىرىدىن ئاخىرەتتە ھېساب بېرىدۇ، قىلمىشىغا چۈشلۇق مۇكاپات ياكى جازاغا ئېرىشىدۇ» دەپ سۆزلەۋاتاتتى. بۇنى ئاڭلىغان ئىبراھىمنىڭ ئەرۋاھى ئۇچتى، بىئاراملىقتا ئولتۇرالماي قالدى.

«مۇشۇ دەرس تېزراق تۈگىسە، سەلىمنىڭ پۇلىسىنى قولىغا بېرىۋېتىپ بىر قۇتۇلسام» دەپ ئويلاشقا باشلىدى. قېرىشقاندەك ۋاقىت ئاستا ئۆتىۋاتاتتى. بىئاراملىقتا ئۆتكەن دەقىقىلەردىن كېيىن ئاخىرى قوڭغىراق چېلىندى. ئىبراھىم «ئوف، شۈكۈر» دەپ ھاياجانلاندى. قىلغان ئىشى ئۇنى بىئارام قىلىپ دەرس بويىچە كاللىسىغا ئارامچىلىق بەرمەي پەرىشان قىلغان ئىدى.

ساۋاقداشلار سىنىپتىن چىقىۋاتقاندا ئىبراھىم پەس ۋە تىترەك بىر ئاۋازدا:

ـ سەلىم، بۇ پۇلنى ئۆتكەن سائەتتىكى تەنەپپۇستا سەن چۈشۈرۈپ قويغانتىڭ، مەن ئالدىم، ئەمما دەرھال ساڭا بېرەلمەي قالدىم. ئەپۇ قىل ئاداش. ـ دېدى.

ئىبراھىم پۇلىسىنى بەرگەنلىكى ئۈچۈن سەلىم ئۇنىڭغا تەشەككۈر ئېيتتى. ئىبراھىم بولسا مۇشۇنداق بۇرۇختۇملۇق، بىئاراملىقتىن قۇتۇلغانلىقى ئۈچۈن ئاللاھقا شۈكۈر قىلىپ «ئوف!» دېدى. شۇنىڭ بىلەن بىرگە دۇنيادىكى قىلمىشلاردىن ئاخىرەتتە ھېساب بېرىشكە ئىشىنىشنىڭ ئىنسانغا قانچىلىك تەسىر قىلىدىغانلىقىنى چۈشەندى. بۇندىن كېيىن بۇنداق قىلمىشنى قەتئىي قايتا سادىر قىلماسلىققا ئۆزىگە ئۆزى ۋەدە قىلدى.

ـ م. ياشار كاندەمىر

# ئاخىرەتكە ئىمان ئېيتىش ئارقىلىق ئېرىشكەنلىرىمىز

- بىزدە مەسئۇلىيەتچانلىق تۇيغۇسىنى يېتىلدۈرىدۇ.
- جەمئىيەتتە ھەق، ئادالەت ئېڭىنىڭ يۈكسىلىشى ۋە ھاكىم ئورۇنغا ئۆتۈشىنى كاپالەتكە ئىگە قىلىدۇ.
- بىزنى شەخسىيەتچىلىكتىن قۇتقۇزىدۇ.
- بىزنى ھاراملاردىن يىراقلاشتۇرۇپ، ھالال ۋە پاكىز رىزىق تېپىشقا يۈنەلدۈرىدۇ.

## ئاخىرەتكە ئىمان ئېيتىش

ئاخىرەتكە ئىشىنىش دېگەنلىك ئۆلگەندىن كېيىن دۇنيادا قىلغان ھەر ئىشىمىزنىڭ ھېسابىنى بېرىدىغانلىقىمىزغا ئىشىنىش دېگەنلىكتۇر. بۇ ئەھۋالدا چوڭ بىر ئىمتىھاندىن ئۆتىدىغانلىقىمىزغىمۇ ئىشەنگەن بولىمىز. بىزنى يوقتىن بار قىلغان ئاللاھ، بىز ئىچىدە ياشاۋاتقان جەمئىيەت، ئىنسانلار ۋە باشقا مەخلۇقاتلار ئالدىدا مەسئۇلىيىمىزنىڭ بارلىقىنى ھېس قىلىمىز. ياخشىلىق قىلغۇچىلارنىڭ مۇكاپاتلىنىدىغانلىقى، يامانلىق قىلغۇچىلارنىڭ جازالىنىدىغانلىقىغا ئىشىنىمىز. بۇنداق بىر ئىمان بىزدە **مەسئۇلىيەتچانلىق تۇيغۇسى يېتىلدۈرىدۇ**. ھېس-تۇيغۇ، خىياللىرىمىز، ئوي-پىكىرلىرىمىز ۋە سۆز-ھەرىكەتىمىزنى كونترول قىلىشىمىزغا تۈرتكە بولىدۇ.

مەسئۇلىيەتچانلىق تۇيغۇسى بىلەن ئىش قىلغىنىمىزدا مەھشەردىكى چوڭ سوئال-سوراققا تەييارلىق قىلىش ئۈچۈن تىرىشىمىز. ۋەزىپىلىرىمىزنى ئەڭ ياخشى ئادا قىلىمىز. گەپ-سۆز ۋە ئىش-ھەرىكىتىمىزگە دىققەت قىلىمىز. جەننەتكە كىرىش، جەھەننەمدىن ساقلىنىشقا تىرىشىمىز. ئىبادەتلىرىمىزنى ئادا قىلىمىز. ئائىلىمىزدىكىلەر ۋە دوستلىرىمىزغا ياخشى مۇئامىلە قىلىمىز، ناھەق ئىش قىلمايمىز. راستچىل، سەممىي ئادەم بولىمىز.

> ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:
>
> «ئاسمانلاردىكى، زېمىندىكى شەيئىلەر (ئىگىدارچىلىق قىلىش جەھەتتىن بولسۇن، تەسەررۇپ قىلىش جەھەتتىن بولسۇن) ئاللاھنىڭ ئىلكىدىدۇر. دىلىڭلاردىكى (يامانلىقنى) مەيلى ئاشكارا قىلىڭلار، مەيلى يوشۇرۇڭلار، ئۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھ سىلەردىن ھېساب ئالىدۇ.»
>
> (بەقەرە سۈرىسى 284-ئايەت)

بىر جەمئىيەتتە ئىنسانلارنىڭ ئۆزئارا بىر ـ بىرىگە ئىشەنچ قىلىشى بەك مۇھىمدۇر. ئىنسانلار ئارىسىدىكى ئۆزئارا ئىشەنچ ھەق ۋە ئادالەت بىلەن ئەمەلگە ئاشىدۇ. ئاخىرەتكە ئىمانى كۈچلۈك بولغان ساغلام مۆمىنلەردىن تەشكىل تاپقان جەمئىيەتتە ئادالەت ئاسان تىكلىنىدۇ ـ دە، ئىنسانلارنىڭ بىر ـ بىرىگە ئىشەنچ قىلىشىنى تېخىمۇ ئاسان ئەمەلگە ئاشۇرغىلى بولىدۇ. چۈنكى، قىلمىشلىرىمىزنىڭ ھېسابىنى ئاخىرەتتە جەزمەن بېرىدىغانلىقىمىزغا ئىشىنىش بىزنىڭ ئىنسانلار ۋە باشقا جانلىقلارغا بولغان كۆز قارىشىمىزغا چوڭقۇر تەسىر كۆرسىتىدۇ. ئۇلار بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىمىزنى توغرا يۆنۈلۈشكە باشلايدۇ. **جەمئىيەتتە ھەق، ئادالەت ئېڭىنىڭ يۈكسىلىشى ۋە ھاكىم ئورۇنغا ئۆتۈشىنى كاپالەتكە ئىگە قىلىدۇ.**

ئەگەر قەلبىمىزدە ئاخىرەتكە بولغان ئىمان كۈچلۈك ۋە ساغلام بولسا، باشقىلارنىڭ ھەققىنى قەتئىي يېمەيمىز. گەپ ـ سۆز، ئىش ـ ھەرىكەتلىرىمىزگە دىققەت قىلىمىز. سەت گەپلەردىن، كىشىلەرنىڭ كۆڭلىنى ئاغرىتىدىغان سۆزلەردىن يىراق تۇرىمىز. ھېچقانداق كىشىگە ناھەقچىلىق قىلمايمىز. يېتىم ۋە نامراتلارغا ياخشى مۇئامىلە قىلىمىز. ئۆزىمىزنىڭ ھەققىگە كۆڭۈل بۆلگەندەك، باشقىلارنىڭ ھەققىگىمۇ كۆڭۈل بۆلىمىز، ھۆرمەت قىلىمىز. بىزگە ئائىت بولمىغان نەرسىلەرنى ئالمايمىز. باشقىلارنىڭ مېلىغا، جېنىغا، ئىپپەت ـ نومۇسىغا، ھەققىگە ۋە ئەركىنلىكىگە زىيان سالمايمىز. ئامانەتكە خىيانەت قىلمايمىز. قىسقىسى، قولى ۋە تىلىدىن ھېچقانداق كىشىگە زىيان كەلمەيدىغان ئىشەنچلىك بىر ئادەم بولىمىز.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ ھەدىسلىرىدىن:

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «زىيان تارتقۇچى كىم، بىلەمسىلەر؟ ـ دەپ سورىدى. ساھابىلەر:

ـ بىزنىڭ بىلىشىمىزچە، زىيان تارتقۇچى دېگەنلىك پۇلىسى ۋە تاپقان ـ تەرگىنىنىڭ ھەممىسىنى يوقىتىپ قويغان كىشى دېگەنلىك. ـ دەپ جاۋاب بەردى.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «بىر كىشى قىيامەت كۈنى ناماز، روزا، زاكات ۋە ھەج ساۋابلىرى بىلەن بىللە كېلىدۇ. لېكىن بۇ كىشى مەلۇم بىر كىشىنى تىللىغان، باشقا بىر كىشىگە زىنا قىلدى دەپ تۆھمەت چاپلىغان، باشقا بىرىنىڭ مېلىنى ئېلىۋالغان، يەنە بىرىنىڭ قېنىنى تۆككەن، بىرەيلەننى ئۇرغان. بۇ سەۋەپتىن ئۇنىڭ ياخشىلىقلىرىنىڭ ساۋابى ئۇنىڭدىن ئېلىنىپ، ئۇ ئىلگىرى رەنجىتىپ قويغان كىشىگە بېرىلىدۇ. ئەگەر بۇ ئادەمنىڭ گەدىنىدىكى باشقىلارنىڭ ھەققى تۈگىمەي تۇرۇپ، ئۆزىنىڭ ساۋابى تۈگەپ كەتسە، ھەق ئىگىلىرىنىڭ گۇناھى بۇ كىشىنىڭ ئۈستىگە يۈكلىنىدۇ، ئاندىن جەھەننەمگە تاشلىنىدۇ. بۇ كىشى ئۈممىتىمنىڭ ئىچىدىكى ۋەيران بولغان كىشىدۇر.»

(مۇسلىم: «بىرر»، 59)



بىر جەمئىيەتتە خاتىرجەملىك ۋە تىنچلىقنى بەرپا قىلىدىغان ئەڭ مۇھىم ئامىللاردىن بىرى كىشىلەر ئارا ياردەملىشىش، ھەمكارلىشىشتۇر. باشقىلارغا ياردەم قىلىش، قورسىقى ئاچلارغا تاماق بېرىش، قىيىنچىلىقلىرىنى ھەل قىلىپ بېرىش ئۇلار بىلەن ئوتتۇرىمىزدا سۆيگۈ-مۇھەببەت رىشتىسى بەرپا قىلىدۇ.

ئاخىرەتكە ئىشەنگىنىمىزدە پەقەت ئۆز مەنپەئەتىمىز ئۈچۈنلا ئىش قىلمايمىز، باشقىلارنىڭ مەنپەئەتىنىمۇ ئويلايدىغان بولىمىز. ئاخىرەتكە ئىمان **بىزنى شەخسىيەتچىلىكتىن قۇتۇلدۇرىدۇ.** ئاللاھ ئەڭ گۈزەل قىلىپ ياراتقان ئىنسانلارنى ياخشى كۆرىمىز، ئۇلارغا ياردەم قىلىمىز. پەقەت ھايات چېغىمىزدىلا ئەمەس، بىز ئۆلگەندىن كېيىنمۇ داۋاملىشىدىغان ياخشىلىق قىلىشقا تىرىشىمىز. زاكات ۋە سەدىقىلىرىمىز بىلەن پېقىر، موھتاجلارغا ياردەم قىلىپ، ئۇلارنىڭ ھاجىتىنى راۋا قىلىمىز.

مۇسۇلمانلار ئاخىرەتكە ئىمان ئېيتىشنىڭ تەسىرى بىلەن بىر ۋەقىپ مەدەنىيىتى بەرپا قىلىپ، ئۆلمەس ئەسەرلەرنى قالدۇرۇپ كەتكەن. ۋەقپە قىلغان ماللارنى ئىشلىتىش ھەققىنى ئاللاھ رىزاسى ئۈچۈن باشقىلارغا بېغىشلىغان. پېقىر-يوقسۇل، تۇل خوتۇن، يېتىم باللار ۋە ھاجەتمەن كىشىلەرنىڭ پايدىلىنىشى ئۈچۈن ئاشخانا، دوختۇرخانا، سۇ تۇربىسى قاتارلىقلارنى ھەقسىز ھالدا ئومۇمغا تەقدىم قىلغان. ھەتتا كېسەل ھايۋانلارنى داۋالاش، سۇسىز ھايۋاناتلارنى سۇ بىلەن تەمىنلەش ئۈچۈنمۇ مەخسۇس ۋەقىپ بىنا قىلغان. ھايات چېغىدا ئۆلگەندىن كېيىنكى ئەھۋالنى ئويلىغانلار ئۆزلىرى ئۆلگەندىن كېيىنمۇ ساۋابى كېلىپ تۇرىدىغان ئەمەللەرنى قىلغان. ئىنسانلارنىڭ بۇنداق ھېس-تۇيغۇ ۋە ئوي-پىكىرگە كېلىشىگە پەقەت ئاخىرەتكە بولغان ئىمانى تۈرتكە بولىدۇ.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«ئىنسان ئۆلگەندە ئۈچ ئەمەلدىن باشقا بارلىق ئەمەللىرىنىڭ ساۋابى توختايدۇ. بۇ ئۈچ ئەمەل بولسا: سەدىقەئى جارىيە، پايدىلىق ئىلىم ۋە كەينىدىن دۇئا قىلىپ تۇرىدىغان سالىھ پەرزەنت.»

(داۋاملىق پايدىلانغىلى بولىدىغان ياخشىلىقلار «سەدىقەئى جارىيە» دەپ ئاتىلىدۇ. مەسىلەن: جامە، مەسجىد بىنا قىلىش، مەكتەپ سېلىش، يول ياساش، سۇ تۇربىسى ئورنىتىش، كۆچەت تىكىش، مال-مۈلكىنى ئاللاھ يولىدا ۋەقپە قىلىپ بېرىش قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسى سەدىقەئى جارىيەدۇر.)

(مۇسلىم: «ۋەسىيەت»، 14)



ئۆلۈمنى ئۇنۇتقان ۋە ئۆلگەندىن كېيىن ھېسابقا تارتىلىشنى ئىنكار قىلىدىغان ئىنسانلار ھارام ئىشلارنى قىلىشتىن باش تارتمايدۇ. چۈنكى بۇنداق ئىنسانلار ھاياتنى يەقەتلا يەپ-ئىچىش، ئويناپ تاماشا قىلىشتىن ئىبارەت دەپ بىلىدۇ. ئۇلار تويماس، ئاچكۆز بولۇپ، قول ئىلكىدىكىلەرگە قانائەت قىلىشنى بىلمەيدۇ. پۇل تېپىش، يۇقىرى ئەمەل، شان-شۆھرەتلەرگە ئېرىشىش ئۈچۈن ھەر قانداق ناچار ۋاستىنى قوللىنىۋېرىدۇ. ھالال ھارام دەپ ئايرىپ ئولتۇرماستىن پەقەت پۇل تاپسىلا بولدى دەپ ئويلايدۇ. ئوغرىلىق قىلىش، قان تۆكۈش ۋە قاتىللىق قىلىشتىن يانمايدۇ.

ئاخىرەتكە ئىمان ئېيتىش بىزگە قول ئىلكىمىزدىكىلەرگە قانائەت قىلىشنى ئۆگىتىدۇ. ئۆمرىمىزگە ھالال ۋە پاكىز كىرىمنىڭ بەرىكىتىنى ئېلىپ كېلىدۇ. ھالال ئىشلەپ تېپىش ئۈچۈن تارتقان جاپا-مۇشەققەتلەرگە سەۋرى-تاقەت قىلىدىغان مەنىۋى كۈچ ئاتا قىلىدۇ. بۇنىڭ مۇكاپاتىنى ئاخىرەتتە ئالىدىغانلىق تۇيغۇسىنى كۆڭلىمىزگە يەرلەشتۈرىدۇ. **بىزنى ھاراملاردىن يىراقلاشتۇرۇپ، ھالال، پاكىز رىزىق تېپىش يولىغا كىرگۈزىدۇ.** ئاچكۆزلۈك، قانائەتسىزلىك قاتارلىق سەلبىي تۇيغۇلاردىن پاكلايدۇ. باشقىلارغا ياخشىلىق قىلىش، خىزمەت قىلىش ئېڭىمىزنى تەرەققىي قىلدۇرىدۇ.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«كىمكى ئاللاھتىن قورقىدىكەن، ئاللاھ ئۇنىڭغا چىقىش يولى بېرىدۇ. ئاللاھ ئۇنىڭغا ئويلىمىغان يەردىن رىزىق بېرىدۇ، كىمكى ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلسا، ئاللاھ ئۇنىڭغا كۇپايە قىلىدۇ.»

(تالاق سۈرىسى 2-3-ئايەتلەر)



# پەيغەمبىرىمىزنىڭ ھاياتىدا دۇنيا ۋە ئاخىرەت تەڭپۇڭلۇقى

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز دۇنيانى چۈشىنىش ۋە ئاخىرەتكە تەييارلىق قىلىش جەھەتتە بىزگە ئەڭ گۈزەل ئۆرنەكتۇر. ئۇنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەت ھەققىدىكى كۆز قارىشى مۇنداق:

پەيغەمبىرىمىز دۇنيادىكى پاكىز ۋە گۈزەل نېمەتلەردىن پايدىلىناتتى. لېكىن دۇنيا ۋە دۇنيادىكى نەرسىلەرگە كۆڭلىنى، ئەس-يادىنى بەرمەيتتى. «ئاللاھىم! ھەقىقى ھايات پەقەت ئاخىرەت ھاياتىدۇر» (بۇخارى: «رىقاق»، 1) دېگەن ھېكمەت بويىچە ئىش كۆرۈپ، **دۇنيالىقنى ئاخىرەتلىككە ئاساسەن شەكىللەندۈرەتتى**. ئاللاھقا ھېساب بېرىدىغانلىقىنى ئۇنۇتمايتتى. ھېسابىنى بېرەلمەيدىغان ئىشلارنى قىلمايتتى. ئاللاھ ئالدىدىكى ۋەزىپىسىنى بىلەتتى، ئىبادەتلەرگە قەتئىي سەل قارىمايتتى. قىلغان ئىشلىرى بىلەن بىزگە ئۈلگە بولغان ئىدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ھېچقانداق كىشىنى رەنجىتمەيتتى، ناھەقچىلىق، ئادالەتسىزلىككە سۈكۈت قىلمايتتى. **كىشىلەرنىڭ ھەققىگە كۆپ دىققەت قىلاتتى**. قىيامەت كۈنى ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىغا كىشىنىڭ ھەققىنى ئۈستىگە ئالغان ھالدا چىقىپ قېلىشتىن ئەنسىرەيتتى. بۇ ھەقلەرنى پۇرسەت بار چاغدا دۇنيادا بېرىشنى، ھەق ئىگىسى بىلەن



ھالاللىششىنى تەۋسىيە قىلىپ مۇنداق دېگەن: «كىمنىڭ ئۈستىدە دىنى قېرىندىشىنىڭ بىر ھەققى بار بولسا، ئىپپەت-نومۇسى ياكى مېلىغا چېقىلىپ سالغان بولسا، ئالتۇن-كۈمۈشنىڭ پايدىسى بولمايدىغان قىيامەت كۈنى يېتىپ كېلىشتىن ئىلگىرى ئۇ قېرىندىشىنىڭ ھەققىنى قايتۇرۇپ بېرىپ ھالاللىشىۋالسۇن. ئۇنداق قىلمىسا، ئۆزىنىڭ ياخشى ئەمەللىرى بار بولغان بولسا، قىلغان ھەقسىز ئىشىنىڭ مىقدارى بويىچە ياخشى ئەمەللىرىنىڭ ساۋابلىرى ئېلىنىپ، ھەقسىزلىققا ئۇچرىغۇچىغا بېرىلىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭ ياخشى ئەمەلى بولمىسا، ھەقسىزلىققا ئۇچرىغۇچى قېرىندىشىنىڭ گۇناھىدىن مەلۇم مىقدارى ئۇنىڭ ئۈستىگە يۈكلىنىدۇ.» (بۇخارى: «مەزالىم»، 10؛ «رىقاق»، 48)

**پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھاياتىنى قۇرئان ھۆكۈملىرىگە ئۇيغۇن ياشىغان ئىدى.** ئۇلۇغ رەببىمىزنىڭ: **«ساڭا ئۆلۈم كەلگۈچە رەببىڭگە ئىبادەت قىلغىن!»** (ھىجر سۈرىسى 99-ئايەت) دېگەن ئەمرى ئۇنىڭ ھاياتىنىڭ ئاساسلىق پرىنسىپلىرىدىن ئىدى. ئاخىرقى نەپەسگىچە رەببىگە ئىبادەت قىلدى، بەندىچىلىك ۋەزىپىسىنى ئادا قىلدى. ئۇنىڭ دۇنيادىكى ھاياتى **«ئېيتقىنكى، مېنىڭ نامىزىم، قۇربانلىقىم (ئىبادىتىم)، ھاياتىم، ماماتىم (ئۆلۈمىم) پەقەتلا ئالەملەرنىڭ رەببى ئاللاھ ئۈچۈندۇر»** (ئەنئام سۈرىسى 162-ئايەت) دېگەن ئايەتنىڭ مەزمۇنىغا دەل ماس كېلەتتى. ئاخىرىدا كېسەل بولۇپ يېتىپ قالغان چېغىدىمۇ ئىبادەتلىرىنى، پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسىنى ئادا قىلىشنى، دوستلىرىنى (ساھابىلەرنى) تەربىيىلەشنى داۋاملاشتۇردى.

پەيغەمبىرىمىز **ھاياتلىق ۋە ئۆلۈمنىڭ پەقەتلا ئاللاھنىڭ ئىلكىدىكى ئىش ئىكەنلىكىنى بىلەتتى.** ھېچبىر ۋاقىت ئۈمىدىنى ۋە جاسارىتىنى يوقىتىپ قويمىغان ئىدى. ئاللاھ خالىمىغۇچە ھېچقانداق كىشىگە بىرەر پايدا ياكى زىيان كەلمەيدىغانلىقىغا ئىشىنەتتى. مۇشۇنداق ئىمانى، ئىشەنچىسى بار بولغاچقا ئۆلۈمدىن قەتئىي قورقمايتتى، جەڭلەردە ئەڭ قىيىن پەيتلەردە ھەر ۋاقىت ئالدىنقى سەپتە تۇرۇپ ئۇرۇش قىلاتتى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز **دۇنيا ۋە ئاخىرەت تەڭپۇڭلىقىغا دىققەت قىلاتتى.** پۈتۈن ئەس-يادى بىلەن دۇنياغا بېرىلىپ ئاخىرەتنى ئۇنۇتىدىغان ئىشنى قىلمايتتى. پۈتۈنلەي ئاخىرەتكە بېرىلىپ، دۇنيادىن يۈز ئۆرۈيدىغان ئىشنىمۇ قىلمايتتى. دۇنيا نېمەتلىرىدىن پۈتۈنلەي يىراقلىششنى ئۇيغۇن كۆرمەيتتى. ساھابىلىرىگە ھەر دائىم دۇنيا-ئاخىرەت تەڭپۇڭلۇقىغا دىققەت قىلىشنى تاپىلايتتى. بىر قېتىم ئۈچ ساھابە بۇندىن كېيىن داۋاملىق ئىبادەت قىلىدىغانلىقى ھەققىدە ئۆزئارا سۆزلەشكەن ئىدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدە بىرەيلەن ھەر كۈنى روزا تۇتماقچى، بىرەيلەن كېچىسى ئۇخلىماي ئىبادەت قىلماقچى، يەنە بىرەيلەن ئۆمۈر بويى توي قىلماي بويتاق ياشىماقچى بولغان ئىدى. بۇنىڭدىن خەۋەر تاپقان پەيغەمبىرىمىز ئۇلارنى ئاگاھلاندۇرۇپ مۇنداق دېدى:

«مۇنداق، مۇنداق قىلىمەن دەپ سۆزلەشكەن ئۈچ كىشى سىلەرمۇ؟ سىلەرنى ئاگاھلاندۇرىمەن. ئاللاھقا قەسەم قىلىمەنكى، سىلەرنىڭ ئاراڭلاردا ئەڭ تەقۋادار بولغىنى (ئاللاھتىن ئەڭ قورققۇچى، ئاللاھنى ئەڭ ھۆرمەتلىگۈچى) مانا مەن.لېكىن مەن بەزىدە روزا تۇتىمەن، بەزىدە تۇتمايمەن. كېچىسى ھەم ناماز ئوقۇيمەن، ھەم ئۇخلايمەن. ئاياللار بىلەن توي قىلىمەن. مېنىڭ سۈننىتىمدىن يۈز ئۆرۈگەن كىشى ماڭا تەۋە ئەمەستۇر.» (بۇخارى: «نىكاھ»، 1)

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز **دۇنيادىكى ھېچقانداق ياخشى ئىشنى كەمسىتمەيتتى.** ياخشى ئەمەللەرنىڭ كىشىنى جەھەننەمدىن ساقلاپ قالىدىغانلىقىدىن خەۋەر بەرگەنىدى. ئەڭ كىچىك بىر ياخشى ئىشنىڭمۇ ئاخىرەتتە چوقۇم مۇكاپاتلىنىدىغانلىقىنى ئېيتىپ: «يېرىم خورما بىلەن بولسىمۇ ئۆزەڭلارنى جەھەننەم ئوتىدىن قوغداڭلار» (بۇخارى: «زاكات»، 9) دېگەنىدى. چىن كۆڭۈلدىن پەقەت ئاللاھ رازىلىقى ئۈچۈن قىلىنغان ھەر قانداق چوڭ-كىچىك ياخشى ئىشنىڭ جەننەتكە كىرىشكە سەۋەپ بولىدىغانلىقىدىن خوشخەۋەر بېرىپ، بۇ ھەقتە ھەر خىل مىساللارنى سۆزلەپ بېرەتتى. بۇ مىساللاردىن بىرى مۇنداق: «بىر ئادەم يولدا كېتىۋېتىپ، يەردە بىر دەرەخ شېخى كۆردى. "ئاللاھقا قەسەم قىلىمەنكى، بۇ شاخنى مۇسۇلمانلارنى بىئارام قىلمىسۇن دەپ يولدىن ئېلىۋېتىمەن" دەپلا شاخنى يولدىن ئېلىۋەتتى. بۇ ئادەم مۇشۇ ئىشى سەۋەپلىك جەننەتكە كىردى.» (بۇخارى: «ئەزان»، 32؛ «مەزالىم»، 28)

پەيغەمبىرىمىز **ئەمگەك قىلىش، كۈرەش قىلىش ۋە ياخشى ئىش قىلىشتىن قەتئىي باش تارتمايتتى.** ھەر ۋاقىت ئۈمىدۋار، تىرىشچان بولۇشنى، ياخشىلىق قىلىشنى تەۋسىيە قىلاتتى. «قىيامەت باشلانغاندا ئەگەر قولۇڭلاردا بىر كۆچەت بولسا، بۇ كۆچەتنى تىككۈدەك ماغدۇرۇڭلار بولسىلا كۆچەتنى چوقۇم تىكىۋېلىڭلار» (ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل: «مۇسنەد»، 3-جىلد، 191) دېگەن ھەدىس بۇ جەھەتتە ئەڭ ياخشى مىسال بولالايدۇ.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئاللاھتىن ساغلاملىق تىلەيتتى، پاكىز، تەرتىپلىك ياشايتتى. لېكىن ئاغرىپ كېسەل بولۇپ قالغاندا، قىيىنچىلىق مەزگىلىدە ئاللاھقا ئىسيان قىلمايتتى. ئەجرىنى ئاللاھتىن تاما قىلىپ سەۋرى قىلىنغان كېسەللىكلەر، تارتقان ئازاب-ئوقۇبەت، دەرت-ئەلەم، جا پا - مۇ شە ققە تلە ر، ئۇچرىغان بالا-قازا مۇسىبەتلەرنىڭ ئۇشبۇ كىشىنىڭ گۇناھلىرىنىڭ ئەپۇ قىلىنىشىغا سەۋەب بولىدىغانلىقىدىن خوشخەۋەر بەرگەنىدى. ئاغرىپ قالغانلارنى يوقلاش، بىر مۇسۇلمان ۋاپات بولغاندا ئۇنىڭ مېيىت نامىزىنى ئوقۇش قاتارلىقلارنىڭ مۇسۇلمانلارنىڭ بىر-بىرىگە نىسبەتەن مۇھىم ۋەزىپىسى ئىكەنلىكىنى ئۆگەتكەنىدى. ئۆزىمۇ بۇ ۋەزىپىلەرنى ئەستايىدىل ئورۇنلاپ، ئاغرىقلارنى يوقلايتتى، ئۇلارغا دۇئا قىلاتتى، سەۋر قىلىشنى تەۋسىيە قىلىپ، ئۇلارنىڭ ئاخىرەتتە ئېرىشىدىغان مۇكاپاتىدىن خوشخەۋەر بېرەتتى. ياخشى گەپلەر بىلەن ئاغرىق كىشىنىڭ كۆڭلىنى ئالاتتى، تەسەللىي بېرەتتى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز «زوق، لەززەتلەرنى پىچاقتەك كېسىدىغان ئۆلۈمنى كۆپ ئەسلەڭلار!» (تىرمىزى: «زۇھد»، 4) دەپ، ئۆلۈمنى ۋە ئاخىرەتنى ئۇنۇتماي ياشاشنى تەۋسىيە قىلاتتى. ئۆزىمۇ ئۆلۈمدىن ئىبارەت بۇ ھەقىقەتنى ئەستىن چىقارمايتتى. ھەر ۋاقىت ئۆلۈمگە تەييارلىق قىلغان ھالەتتە ياشايتتى. سەكراتتىكى كېسەللەرگە ئاللاھنىڭ بىرلىكى، رەھمىتىنىڭ چەكسىزلىكىنى ئەسلىتىپ، شېرىن ئۇسلۇپتا كەلىمە تەۋھىدنى تەلقىن قىلاتتى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ دۇنيادىن ئىمانلىق ھالەتتە ئايرىلىشىغا ياردەم قىلاتتى. ساھابىلەرگىمۇ «سەكراتتا ياتقانلارغا "لا ئىلاھە ئىللەللاھ" دېيىشنى تەلقىن قىلىڭلار» (مۇسلىم: «جەنائىز»، 1) دەپ بۇيرىغان ئىدى.




پەيغەمبىرىمىز يېقىنلىرى ۋە ياخشى كۆرىدىغان كىشىلىرى دۇنيادىن كەتكەندە سەۋرچان ئىدى. بۇلارنىڭ ئاللاھتىن كەلگەنلىكىنى بىلىپ، ئەجرىنى ئاللاھتىن كۈتەتتى. ئۇ قەدىردان ئايالى ھەزرىتى خەدىچەنىڭ ۋاپات بولۇشى بىلەن بىرلىكتە نۇرغۇن يېقىنلىرىنىڭ ۋاپاتىنى ئۆز كۆزى بىلەن كۆردى. مۇسىبەت ئازابى تارتتى. ئۈچ ئوغلى ۋە ئۈچ قىزىنى ئۆزى ھايات چېغىدا دەپنە قىلدى. ھەزرىتى ھەمزە ۋە جافەر تەييار كەبى ئۆزى سۆيگەن ئورۇق-تۇغقان، يار-بۇرادەرلىرى شېھىد بولدى. ئۇلاردىن ئايرىلغاندا كۆڭلى يېرىم بولدى، كۆز يېشى قىلدى. لېكىن ئۇچرىغان مۇسىبەت ۋە دەرت-ھەسرەت ئالدىدا چىدامچانلىقى، سەۋرى-تاقىتىنى يوقىتىپ قويمىدى. مۇسىبەتكە دۇچ كەلگەن بىر مۇسۇلماندا بولۇشقا تېگىشلىك روھىي ھالەتنىڭ جانلىق مىسالى بولدى. رەببىمىزنىڭ تەقدىرىگە رازى بولدى. جاننى بەرگۈچى ۋە ئالغۇچىنىڭ ئاللاھتائالا ئىكەنلىكىنى ئۇنۇتمىدى. دات ئېيتىپ ئاللاھقا دەرت-پەريات قىلمىدى.

پەيغەمبىرىمىز سەكراتتا جان تالىشىۋاتقان ئوغلى ئىبراھىمنىڭ يېنىغا كىرگەندە كۆزلىرىدىن ياشلار تۆكۈلۈشكە باشلىدى. بۇنىڭغا ئەجەبلەنگەن ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋف:

- ئەي رەسۇلۇللاھ، سىزمۇ يىغلامسىز؟ - دەپ

سورىدى.

پەيغەمبىرىمىز ئۇنىڭغا:

- ئەي ئىبنى ئەۋف، سەن كۆرگەن بۇ كۆز يېشى مېھرى-شەپقەت ئىپادىسى. - دەپ جاۋاب بەرگەندىن كېيىن مۇنداق دېدى:

- كۆز يىغلايدۇ، كۆڭۈل ھەسرەت چېكىدۇ. بىز پەقەت رەببىمىز رازى بولىدىغان سۆزلەرنى قىلىمىز. ئەي ئىبراھىم، سەندىن ئايرىلغانلىقىمىز ئۈچۈن ھەقىقەتەن كۆڭلىمىز يېرىم.» (بۇخارى: «جەنائىز»، 43)

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئىنسانلار ئارىسدا گەپ توشۇش، سوخەنچىلىك قىلىش، ھاجەتخانا تازىلىقىغا رىئايە قىلماسلىق قاتارلىق بەزى ئىشلارنىڭ قەبرە ئازابىغا سەۋەبچى بولىدىغانلىقىنى ئېيتقانىدى. قەبرە ئازابىدىن ئاللاھقا سېغىناتتى. قەبرىدە ھەر كىشىنىڭ ئۆزىنىڭ ئەمەلى بىلەن يالغۇز قالىدىغانلىقىنى ئەسكە سېلىپ مۇنداق دېگەنىدى: «مېيىتنى قەبرىگە ئېلىپ بارغۇچە ئۇنىڭغا ئۈچ شەيئى ئەگىشىدۇ: ئائىلىسى، مال-مۈلكى ۋە ئەمەلى. بۇلاردىن ئىككىسى قايتىپ كېتىدۇ، بىرى ئۇنىڭغا ھەمراھ بولۇپ يېنىدا قالىدۇ. ئائىلىسى بىلەن مېلى قايتىپ كېتىدۇ. ئەمەلى ئۇنىڭ بىلەن قالىدۇ.» (بۇخارى: «رىقاق»، 42)

«قەبرىستانلىقنى زىيارەت قىلىشنى خالىغانلار زىيارەت قىلسۇن. چۈنكى قەبرىلەرنى يوقلاپ تۇرۇش بىزگە ئاخىرەتنى خاتىرلىتىدۇ» (تىرمىزى: «جەنائىز»، 60) دېگەن پەيغەمبىرىمىز ئۆزىمۇ پات-پات قەبرىستانلىقنى زىيارەت قىلىپ تۇراتتى. قەبرە زىيارىتىنى ئۆلۈم ۋە ئاخىرەتنى ئەسكە سالىدۇ دەپ بىلەتتى. جەننەتۇل-باقى قەبرىستانلىقىغا بېرىپ، ۋاپات بولۇپ كەتكەن مۆمىنلەرگە دۇئا قىلاتتى. مازارلىققا كەلگەندە: «ئەي بۇ قەبرىستانلىقتا ياتقانلار، سالام سىلەرگە!» دەپ سالام بېرىپ، ئۇلارغا: «ئاللاھ بىزنى ۋە سىلەرنى مەغپىرەت قىلسۇن» دەپ دۇئا قىلاتتى. كېيىن: «سىلەر بىزدىن ئىلگىرى كەتتىڭلار، بىزمۇ سىلەرنىڭ ئارقاڭلاردىن كېلىمىز» دېگەچ ئۆلۈمنى ئەسلەپ، قەبرە ۋە ئاخىرەت ھاياتىنى تەپەككۇر قىلاتتى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئاللاھتائالادىن بۇ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ياخشىلىق، گۈزەللىك تەلەپ قىلاتتى. دۇئالىرىدا پەقەتلا ئۆزىنى ئويلىماستىن، پۈتكۈل ئۈممىتى ئۈچۈن دۇئا قىلاتتى. ئاخىرەتتىكى

ھېساب ـ كىتابىنىڭ ئاسان بولۇشىنى، جەھەننەمدىن قۇتۇلۇپ، جەننەتكە كىرىشنى تىلەيتتى. ئاللاھنىڭ مەغپىرىتىنى تىلەپ، ئەپۇ قىلىنىشنى ئۈمىد قىلاتتى. پەقەت ئاللاھنىڭ چەكسىز رەھمىتىگە ئېرىشىپ، ئۆلۈمگە، ھېسابقا ۋە ئاخىرەتكە سەل قارايدىغان ئىشنى ئەسلا قىلىپ سالمايتتى. ئەقىللىق كىشىنىڭ ئۆلۈم كېلىشتىن ئىلگىرى ئۆزىنى ھېسابقا تارتقان ۋە ئۆلۈمدىن كېيىنكى ھايات ئۈچۈن ياخشى تەييارلىق قىلغان كىشى ئىكەنلىكىنى ئېيتاتتى.

بىر كۈنى، پەيغەمبىرىمىزنىڭ يېنىغا ئەنسارلاردىن بىر ئادەم كەلدى. سالام سائەتتىن كېيىن:

– ئەي رەسۇلۇللاھ، قايسى مۆمىن ئەڭ پەزىلەتلىك؟ ـ دەپ سورىدى.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:

– ئەخلاقى ئەڭ ياخشى بولغان مۆمىن. ـ دەپ جاۋاب بەردى.

– ئەي رەسۇلۇللاھ، قايسى مۆمىن ئەڭ ئەقىللىق؟

– دەپ سورىدى. بۇنىڭغا پەيغەمبىرىمىز:

– ئۆلۈمنى كۆپ ئەسلەپ، ئۆلۈمدىن كېيىنكى ھايات ئۈچۈن ئەڭ ياخشى تەييارلىق قىلغانلار ئەڭ ئەقىللىق. ـ دەپ جاۋاب بەردى. (ئىبنى ماجە: «زۇھد»، 31)

پەيغەمبىرىمىز دۇنيادا قىلىدىغان پايدىلىق ئىشلارنىڭ ئاللاھنى رازى قىلىدىغانلىقىنى بىلىپ، مۇشۇ بويىچە ئىش قىلاتتى. بۇنى ئاللاھنىڭ رەھمىتى ۋە مەغپىرىتىگە ئېرىشىشنىڭ بىر يولى دەپ بىلەتتى. ساھابىلەرگە جەننەتنىڭ گۈزەللىكلىرى ۋە جەھەننەمنىڭ ئازابى توغرىسىدا سۆزلەپ بېرەتتى. دۇنيادىكى ئەمەللەرنىڭ ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىشتە قانچىلىك مۇھىم ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدىغان مىساللارنى تىلغا ئېلىپ، دۇنيا ـ ئاخىرەت مۇناسىۋىتىگە دىققەت تارتاتتى. ئۇ مىساللاردىن بىرى مۇنداق:

«ئاللاھتائالا قىيامەت كۈنى مۇنداق دەيدۇ:

– ئەي ئادەم بالىسى، ئاغرىپ قالدىم، مېنى يوقلاپ كەلمىدىڭ.

ئادەم بالىسى:

– يا رەببى! سەن ئالەملەرنىڭ رەببى تۇرساڭ، مەن سېنى قانداقمۇ يوقلاپ بارالايمەن؟

ئاللاھتائالا:

– پالانى بەندەم ئاغرىپ يېتىپ قالدى. ئۇنى يوقلاپ كەلگەن بولساڭ، مېنىڭ ئۇنىڭ يېنىدا ئىكەنلىكىمنى ھېس قىلغان بولاتتىڭ. بۇنى بىلمەمسەن؟ ـ دەيدۇ. ئاندىن يەنە داۋاملاشتۇرۇپ:

– ئەي ئادەم بالىسى، ماڭا تائام بېرىپ تويغۇزۇشۇڭنى تەلەپ قىلدىم. بەرمىدىڭ. ـ دەيدۇ.

ئادەم بالىسى:

– يا رەببى! سەن ئالەملەرنىڭ رەببى تۇرساڭ، مەن ساڭا قانداقمۇ تائام بېرىپ تويغۇزالايمەن؟

ئاللاھتائالا:

– پۈكۈنى بەندەم سەندىن تائام تىلىدى، بەرمىدىڭ. ئەگەر ئۇنىڭغا يېگۈدەك نەرسە بەرگەن بولساڭ، بەرگىنىڭنى مېنىڭ يېنىمدا چوقۇم تاپىدىغانلىقىڭنى بىلمەمسەن؟ ـ دېگەندىن كېيىن:

– ئەي ئادەم بالىسى، سەندىن سۇ تەلەپ قىلدىم، بەرمىدىڭ. ـ دەيدۇ.

ئادەم بالىسى:

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«ئاللاھىم!

بارلىق ئىشلىرىمنىڭ بېشى بولغان دىنىم ھەققىدە ئېزىپ كېتىشتىن مېنى ئۆزۈڭ پاناھىڭدا ساقلا!

مەن ياشاۋاتقان مۇشۇن دۇنيادىكى ئىشلىرىمنى ئوڭۇشلۇق قىلغىن!

قايتىپ بارىدىغان ئاخىرەتتە ئەھۋالىمنىڭ ياخشى بولۇشى ئۈچۈن ماڭا ياردەم قىلغىن!

ئۆمرۈمنىڭ ئاخىرىغىچە تېخىمۇ كۆپ ياخشى ئىشلارنى قىلغىلى پۇرسەت، ئىمكانىيەت بەرگىن!

ھەر يامانلىقتىن قۇتۇلدۇرىدىغان بىر ئۆلۈم نېسىپ قىلغىن!

(مۇسلىم: «زىكىر»، 71)

ـ ئەي رەببىم! سەن ئالەملەرنىڭ رەببى تۇرساڭ، مەن ساڭا قانداقمۇ سۇ بېرەلەيمەن؟ ـ دەيدۇ.

ئاللاھتائالا:

ـ پالانى بەندەم سەندىن سۇ تىلىدى، بەرمىدىڭ. ئەگەر ئۇنىڭغا تىلىگىنىنى بەرگەن بولساڭ، بەرگىنىڭنىڭ ساۋابىنى مەندىن ئالغان بولاتتىڭ. بۇنى بىلمەمسەن؟ ـ دەيدۇ.» (مۇسلىم: «بىرر»، 43)

خۇلاسىلىساق، سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز دۇنيا بىلەن ئاخىرەت ئارىسىدا ئىنتايىن ياخشى بىر تەڭپۇڭلۇق ئورناتقان. بۇ تەڭپۇڭلۇق ئۇنىڭ ھاياتىنى شەكىللەندۈرۈپ، ئىبادەت ۋە سۆز ـ ھەرىكەتلىرىدە ئەكس ئەتكەن. رەببى ئالدىدىكى ۋەزىپىلىرىنى ئەڭ ياخشى ئادا قىلغان. ئىنسانلارغا ۋە پۈتكۈل مەخلۇقاتلارغا مېھرى ـ شەپقەت نەزىرى بىلەن قارىغان. ئۇلارغا مەرھەمەت تۇيغۇسى بىلەن يېقىنلاشقان. يېتىمنىڭ بېشىنى مەرھەمەت بىلەن سىلىغان. باللارغا سۆيگۈ ـ مۇھەببەت بىلەن يېقىنلاشقان. پېقىرلارغا ياردەم قىلغان. ناھەقچىلىققا ئۇچرىغانلارغا تەرەپدار بولغان. ئەتراپىدىكى ئىنسانلارغا ھەر ۋاقىت تەبەسسۇم بىلەن قارىغان. ئائىلىسىگە، بالىلىرىغا ۋە دوستلىرىغا مېھرىۋانلىق بىلەن مۇئامىلە قىلغان. مەيلى بۇ دۇنيا ياكى ئاخىرەتتە بولسۇن، پۈتكۈل مەرھەمەت، مېھرى ـ شەپقەتنىڭ مەنبەسىنىڭ راھمان ۋە رەھىم بولغان (ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان) ئاللاھ ئىكەنلىكىنى ھېچبىر ۋاقىت ئۇنتۇپ قالمىغان.

### سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

«كىمكى بىر مۆمىننىڭ دۇنيادا بىر قىيىنچىلىقىنى ھەل قىلىپ بەرسە، ئاللاھ قىيامەت كۈنى ئۇ مۆمىننىڭ قىيىنچىلىقىدىن بىرىنى ھەل قىلىپ بېرىدۇ. كىمكى قىيىن ئەھۋالدا قالغان كىشىگە ئاسانلىق تۇغدۇرۇپ بەرسە، ئاللاھمۇ ئۇنىڭغا دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ئاسانلىق يارىتىپ بېرىدۇ. كىمكى بىر مۇسۇلماننىڭ ئەيىبىنى يۇگىسە، ئاللاھمۇ ئۇنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتىكى ئەيىبىنى يۇگەيدۇ. مۆمىن بەندە دىن قېرىندىشىغا ياردەم قىلغانسىرى، ئاللاھمۇ ئۇ بەندىنىڭ يېنىدا ئۇنىڭغا ياردەم قىلىدۇ.»

(مۇسلىم: «زىكىر»، 38)



رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قىزى زەينەپنىڭ ئوغلى ئېغىر كېسەل ئىدى. زەينەپ ئوغلىنىڭ جان تارتىشىۋاتقانلىقىنى پەيغەمبىرىمىزگە خەۋەر قىلدى. پەيغەمبىرىمىز بۇ خەۋەرنى يەتكۈزگۈچى كىشىگە: «قايتىپ ئۇنىڭغا ئېيتقىن، ئالغۇچى ۋە بەرگۈچى ئاللاھتۇر. ئاللاھ ھەر بىر مەۋجۇداتنى مۇئەييەن ئۆمۈر بىلەن ياراتتى. سەۋرى قىلسۇن ۋە ئەجرىنى ئاللاھتىن تىلىسۇن» دېدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ بۇ تەۋسىيەسىنى ئاڭلىغان قىزى:

- ئۆتۈنۈپ قالاي، دادام چوقۇم بىر كەلسۇن! - دەپ يەنە خەۋەر يوللىدى.

بۇ قېتىم پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بەزى ساھابىلىرى بىلەن بىرلىكتە قىزىنىڭ يېنىغا كەلدى. ئۆيگە كىرگىنىدە سەكراتتىكى بالىنى پەيغەمبىرىمىزنىڭ قوچىقىغا بەردى. بالا قىينىلىپ نەپەس ئالاتتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ كۆزلىرىدىن ياشلار ئاقتى. بۇنى كۆرگەن سائاد ئىبنى ئۇبادە:

- ئەي ئاللاھنىڭ ئەلچىسى، بۇ ھالىتىڭنى نېمە دەيمىز؟ - دەپ سورىدى.

پەيغەمبىرىمىز:

- بۇ، ئاللاھ بەندىلىرىنىڭ قەلبىگە يەرلەشتۈرگەن مەرھەممەت، ئىچ ئاغرىتىش تۇيغۇسىدۇر. دېمىسىمۇ ئاللاھ پەقەت ئىچ ئاغرىتىشنى بىلىدىغان رەھىمدىل بەندىلىرىگە رەھمەت قىلىدۇ. - دېدى. (بۇخارى: «جەنائىز» ، 33)



# سوئاللار

## سۆز ئۆيۈنى تېپىشمىقى





1. جەھەننەمنىڭ ئۈستىدە تۇرغان، پۈتكۈل ئىنسانلار ئۇنىڭ ئۈستىدىن ئۆتىدىغان كۆۋرۈك
2. ئىنسانلارنى ھېسابقا تارتىش ئۈچۈن يىغىدىغان يەر
3. ئۆلگەندىن كېيىن يېڭىدىن تىرىلىشكىچە بولغان ئارىلىقتا تۇرىدىغان يەر
4. ئاللاھتائالا مۆمىن بەندىلىرى ئۈچۈن ئاخىرەتتە تەييارلىغان مۇكاپات
5. قىيامەتنىڭ باشلىنىشى ئۈچۈن ئىسرافىل ئەلەيھىسسالام پۈدەپ چالىدىغان چالغۇ ئەسۋاب
6. كىشىنىڭ دۇنيادىكى ھاياتىنىڭ ئاخىرلىشىشى
7. دۇنيادىكى ياخشى يامان ـ قىلمىشلىرىمىزنى يېزىپ خاتىرلەيدىغان پەرىشتىلەر
8. ھېسابتىن كېيىن ياخشى ئەمەل بىلەن يامان ئەمەل تارتىلىدىغان ئادالەت تارازىسى
9. قەبرىدە ئىنسانلاردىن دۇنيادىكى ئەمەللىرىگە ئاساسەن سوئال سورايدىغان پەرىشتىلەردىن بىرى
10. ئۆلۈمدىن كېيىنكى تىرىلىش
11. ئۆلۈمدىن كېيىنكى ھايات
12. كاپىر، مۇشرىك، مۇناپىق، زالىم ۋە گۇناھكارلار جازالىنىدىغان يەر
13. كائىناتتىكى تەرتىپ، قائىدە ـ قانۇنىيەت، نىزامنىڭ بۇزۇلۇشى، كائىناتنىڭ يوقۇلۇشى

## تۆۋەندىكى جۈملىلەرنى مۇۋاپىق پارچىلىرى بىلەن بىرلەشتۈرۈڭلار

| | | | |
|---|---|---|---|
| 1 | دۇنيا نېمەتلىرى ۋاقىتلىق ئىشلىتىپ تۇرۇشىمىز ئۈچۈن | | بېلىق بىلمىسە، خالىق (ياراتقۇچى ئاللاھ) بىلەر. |
| 2 | دۇنيادا ئۆزىگە بېرىلگەن مۆھلەتتىن ياخشى پايدىلانمىغانلارنىڭ | | تارتىلىدىغانلىقىنى ئىنكار قىلغان ئىنسانلار هارام ئىشلارنى قىلىشتىن باش تارتمايدۇ. |
| 3 | ئۆلۈم بىر يوقۇلۇش ئەمەس، بەلكى | | هالال ۋە پاكىز رىزىق تېپىپ يېيىش يولىغا باشلايدۇ. |
| 4 | مەھشەردە ئەمەل دەپتىرىنىڭ ئوڭدىن بېرىلىشى خوشخەۋەر، | | بىزگە بېرىلگەن ئامانەتلەردۇر. |
| 5 | ياخشىلىق قىل، دېڭىزغا تاشلا. | | ئادالەت ئېڭىنىڭ تىكلىنىشى ۋە هاكىم ئورۇنغا ئۆتۈشىگە تۈرتكە بولىدۇ. |
| 6 | ئاخىرەتكە ئىمان ئېيتىش بىزنى هارامlardىن يىراقلاشتۇرىدۇ، | | ئۆلگەندىن كېيىن پۇشايمان قىلغىنىنىڭ پايدىسى يوق. |
| 7 | ئاخىرەتكە ئىمان ئېيتىش جەمئىيەتتە هەق، | | يېڭىدىن بار بولۇشنىڭ باشلىنىشىدۇر. |
| 8 | ئۆلۈمنى ئۇنۇتقان ۋە ئۆلگەندىن كېيىن هېسابقا | | سولدىن ياكى ئارقىدىن بېرىلىشى شۇمخەۋەردۇر. |

## ئۆزىمىزنى سىناپ باقايلى

1. تۆۋەندىكىلەردىن قايسىسى ئاخىرەتكە ئىمان ئېيتىشنىڭ پايدىلىرىدىن ئەمەس؟

ئا) يامان ئىش قىلىشتىن توسۇشى

ئە) ياخشىلىق قىلىشنى تەشۋىق قىلىشى

ب) شەخسىيەتچىلىك تۇيغۇسىنى يوقىتىشى

ت) يالغانچىلىققا هەۋەس قىلدۇرۇشى

2. تۆۋەندىكىلەردىن قايسىسى ئاخىرەت كۈنىنىڭ باشقا ئىسىملىرىدىن بىرى ئەمەس؟

ئا) هېساب كۈنى

ئە) ئاشۇرا كۈنى

ب) مەھشەر كۈنى

ت) يېڭىدىن تىرىلىش كۈنى

3. تۆۋەندىكى قاراشلاردىن قايسىسى خاتا؟

ئا) دۇنيا هاياتىنى ئاخىرلاشتۇرۇدىغان چوڭ ۋەقە قىيامەت دەپ ئاتىلىدۇ.

ئە) مىزان بولسا ئەمەللىرىمىزنىڭ تارتىلىشىغا مۇناسىۋەتلىك بىر ئاتالغۇدۇر.

ب) ئۆلۈمدىن كېيىن قايتا تىرىلىشكىچە بولغان مۇددەت قەبرىدە ياشاش دېيىلىدۇ.

ت) ئىنسانغا هايات بەرگەن روھ ئىنسان ئۆلگەندىن كېيىن باشقا بىر مەۋجۇداتقا كۆچىدۇ.

4. ئاخىرەتكە ئىمان ئېيتىش بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولغان «ۋەلبەئىسۇ بەئدەل-مەۋت» دېگەننىڭ مەنىسى نېمە؟

ئا) ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر.

ئە) ناهايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھنىڭ

ئىسمى بىلەن باشلايمەن.
ب) ئۆلگەندىن كېيىن قايتا تىرىلىش بار.
ت) پەقەت ئاللاھقىلا ئىبادەت قىلىنىدۇ.

5. ئاخىرەت بىلەن مۇناسىۋەتلىك تۆۋەندىكى قاراشلاردىن قايسىسى خاتا؟
ئا) گۇناھكار مۆمىنلەر جەھەننەمدە مەڭگۈ قالىدۇ.
ئە) جەھەننەمنىڭ ئۈستىدىكى كۆۋرۈك سىرات (پىلسىرات) كۆۋرۈكى دەپ ئاتىلىدۇ.
ب) ئىككىنچى قېتىم سۇر چېلىنىشى بىلەنلا ئىنسانلار يېڭىدىن تىرىلىدۇ.
ت) بىرىنچى قېتىم سۇر چېلىنىشى بىلەنلا قىيامەت باشلىنىدۇ.

6. ئىسلامغا ئاساسەن دۇنيا ۋە ئاخىرەتكە مۇناسىۋەتلىك تۆۋەندىكى قاراشلاردىن قايسىسى خاتا؟
ئا) دۇنيا بىلەن ئاخىرەت بىر پۈتۈن بولۇپ، ھېچبىرىگە سەل قاراشقا بولمايدۇ.
ئە) دۇنيا بىز ياشايدىغان ئەڭ ئاخىرقى نوقتا، ئۆلۈم بولسا يوقلۇلۇش.
ب) ئاخىرەتلىكىمىزنىڭ ياخشى بولۇشى دۇنيادىكى قىلمىشلىرىمىزغا باغلىق.
ت) ئۆلۈم ئەبەدىي سەپەرنىڭ باشلىنىش نوقتىسىدۇر.

## ? بوش ئورۇنلارغا مۇۋاپىق سۆزلەرنى تاللاپ تولدۇرۇڭلار

**(تىرىلدۇرىدۇ / ئاللاھنىڭ / رەھمىتىدىن / ئىلىم / سىناش / جاندار / گۇناھلىرىنى / تىرىكلىكنى / دۇئا / سۆڭەكلەرنى)**

1. «سىلەردىن قايسىڭلارنىڭ ئەمەلىي ئەڭ ياخشى ئىكەنلىكىنى ......... ئۈچۈن، ئاللاھ ئۆلۈمنى ۋە .......... ياراتتى، ئاللاھ غالىبتۇر، (تەۋبە قىلغۇچىنى) ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر.» (مۈلك سۈرىسى 2-ئايەت)
2. «ھەر بىر .......... ئۆلۈمنىڭ تەمىنى تېتىغۇچىدۇر، ئاندىن ......... دەرگاھىغا قايتۇرۇلىسىلەر.» (ئەنكەبۇت سۈرىسى 57-ئايەت)
3. «ئۇ بىزگە (ئىنساننىڭ قايتا تىرىلىشىنى يىراق ساناپ، چىرىگەن سۆڭەكلەرنى) مىسال قىلىپ كۆرسەتتى. ئۆزىنىڭ يارىتىلغانلىقىنى بولسا ئۇنتۇدى، ئۇ: «چىرىپ كەتكەن ......... كىم تىرىلدۈرەلەيدۇ؟» دېدى. ئېيتقىنكى، «ئۇنى ئەڭ دەسلەپتە ياراتقان زات ........، ئۇ ھەر بىر مەخلۇقنى بىلگۈچىدۇر.» (ياسىن سۈرىسى 78-79-ئايەت)
4. «(ئى مۇھەممەد! مېنىڭ تىلىمدىن) ئېيتقىنكى، «(گۇناھلارنى قىلىۋېرىپ) ئۆزلىرىگە جىنايەت قىلغان بەندىلىرىم! ئاللاھنىڭ ........... ئۈمىدسىزلەنمەڭلار! ئاللاھ ھەقىقەتەن (خالىغان ئادەمنىڭ) جىمى ........... مەغپىرەت قىلىدۇ، شۈبھىسىزكى، ئاللاھ ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر.» (زۇمەر سۈرىسى 53-ئايەت)
5. «ئىنسان ئۆلگەندە ئۈچ ئەمەلدىن باشقا بارلىق ئەمەللىرىنىڭ ساۋابى توختايدۇ. بۇ ئۈچ ئەمەل بولسا: سەدىقەئى جارىيە، پايدىلىق ........ ۋە كەينىدىن ......... قىلىپ تۇرىدىغان سالىھ پەرزەنت.» (مۇسلىم: «ۋەسىيەت»، 14)

# جاۋابلار

## سۆز ئويۇنى تېپىشمىقى





## تۆۋەندىكى جۈملىلەرنى مۇۋاپىق پارچىلىرى بىلەن بىرلەشتۈرۈڭلار

| | | | |
|---|---|---|---|
| 1 | دۇنيا نېمەتلىرى ۋاقىتلىق ئىشلىتىپ تۇرۇشىمىز ئۈچۈن | 5 | بىلىق بىلمىسە، خالىق (ياراتقۇچى ئاللاھ) بىلەر. |
| 2 | دۇنيادا ئۆزىگە بېرىلگەن مۆھلەتتىن ياخشى پايدىلانمىغانلارنىڭ | 8 | تارتىلىدىغانلىقىنى ئىنكار قىلغان ئىنسانلار هارام ئىشلارنى قىلىشتىن باش تارتمايدۇ. |
| 3 | ئۆلۈم بىر يوقۇلۇش ئەمەس، بەلكى | 6 | هالال ۋە پاكىزە رىزىق تېپىپ يېيىش يولىغا باشلايدۇ. |
| 4 | مەھشەردە ئەمەل دەپتىرىنىڭ ئوڭدىن بېرىلىشى | 1 | بىزگە بېرىلگەن ئامانەتلەردۇر. |
| 5 | ياخشىلىق قىل، دېڭىزغا تاشلا. | 7 | ئادالەت ئېگىنىڭ تىكلىنىشى ۋە هاكىم ئورۇنغا ئۆتۈشىگە تۈرتكە بولىدۇ. |
| 6 | ئاخىرەتكە ئىمان ئېيتىش بىزنى هاراملاردىن يىراقلاشتۇرىدۇ، | 2 | ئۆلگەندىن كېيىن پۇشايمان قىلغىنىنىڭ پايدىسى يوق. |
| 7 | ئاخىرەتكە ئىمان ئېيتىش جەمئىيەتتە هەق، | 3 | يېڭىدىن بار بولۇشنىڭ باشلىنىشىدۇر. |
| 8 | ئۆلۈمنى ئۇنۇتقان ۋە ئۆلگەندىن كېيىن هېسابقا | 4 | سولدىن ياكى ئارقىدىن بېرىلىشى شۇمخەۋەردۇر. |

## ئۆزىمىزنى سىناپ باقايلى

1. ت
2. ئە
3. ت
4. ب
5. ئا
6. ئە

## بوشلۇقلارنى تولدۇرۇڭلار

1. سىناش، تىرىكلىكنى
2. جاندار، ئاللاھنىڭ
3. سۆڭەكلەرنى، تىرىلدۈرىدۇ
4. رەھمىتىدىن، گۇناھلىرىنى
5. ئىلىم، دۇئا





ئىلاھىي پروگرامما

# تەقدىرگە ئىشىنىش

- ئىرادە
- ئىشلەش، رىزىق ۋە تەۋەككۈل
- كېسەللىك ۋە ئۆلۈم
- تەقدىرگە ئىمان ئېيتىش ئارقىلىق ئېرىشكەنلىرىمىز
- پەيغەمبىرىمىز ئاللاھتىن كەلگەن ھەر قانداق نەرسىنى ياخشى كۆرەتتى





# مانا بۇ يەرگە يازدىم

ئەلىف ئۆگىنىشكە ھېرىسمەن، تىرىشچان قىز ئىدى. كاللىسىغا كەلگەنلىكى سوئاللارنى بوۋىسىدىن تارتىنماي سورايتتى. بوۋىسىنىڭ دېگەنلىرىنى كۆڭۈل قويۇپ ئاڭلايتتى. ئەلىفنىڭ قىزىقسىنىپ سورىغان سوئاللىرى ۋە بۇ سوئاللارنىڭ جاۋابىنى دىققەت بىلەن ئاڭلىشى بوۋىسىنى خوشال قىلاتتى. ئەخمەت بوۋا سوئاللارغا جاۋاب بەرگەندە ئىلگىرى ئۆگەنگەن بىلىمى ۋە تۇرمۇشتا يەكۈنلىگەن تەجرىبىلىرىدىنمۇ پايدىلىناتتى. بەزىدە باللىق چاغلىرىدىكى كەچۈرمىشلىرىمۇ ئىشقا ياراپ قالاتتى.

بىر كۈنى، ئەلىف بىلەن بوۋىسى تۈگمەس سۆھبەتكە چۈشۈپ كەتتى. بۇ قېتىم ئەلىفنىڭ سوئالى قەدەر بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولۇپ، بۇ سوئال ئەخمەت بوۋاينى باللىق چاغلىرىغا ئېلىپ باردى. ئەخمەت بوۋا كۈلۈمسىرىگەن ھالدا تەمكىن، يېقىملىق ئاۋازدا سۆزلەشكە باشلىدى:

«ۋاي مېنىڭ شوخ نەۋرەم، مەنمۇ كىچىك



چېغىمدا خۇددى ساڭا ئوخشاش ھەممە ئىشقا قىزىقاتتىم. تاغمۇ-تاغ، باغمۇ-باغ ھەر يان چۆگىلەپ يۈرەتتىم. بىر كۈنى قۇشلارنى قوغلاپ يۈرسەم، يەنە بىر كۈنى ئۆستەڭدىن بېلىق تۇتاتتىم. ئېتىزلىقتا، تاغدا، دالىدا ئويناشنى قەۋەتلا ياخشى كۆرەتتىم. تەبىئەتنىڭ گۈزەللىكلىرىنى تاغنىڭ چوققىسىغا چىقىپ تاماشا قىلىش كىشىگە باشقىچە ھۇزۇر بېغىشلايتتى. لېكىن يېشىم كىچىك بولغاچقا ئۆيدىكىلەر مېنى ئۇ يەرلەرگە يالغۇز بېرىپ ئوينىغىلى قويمايتتى. مەندىن چوڭ بىرەيلەن بىللە بولسا ئاندىن بارغىلى قوياتتى.

تاغامنىڭ ئوغلى ھۈسەيىن ئاكام ئۇستا ئوۋچى ئىدى. ئۇ ئوۋ ئوۋلاش باھانىسىدە ئورمانلىقتا يۈرەتتى. ئېگىز تاغلارغا يامىشىپ چىقاتتى. بىر كۈنى ھۈسەيىن ئاكامدىن ئوۋغا چىققاندا مېنىمۇ بىرگە ئېلىۋېلىشنى ئۆتۈندۈم. ھۆسەيىن ئاكام:

- ماقۇل ئەخمەت. ئەتە ئەتىگەن تەييارلانغىن ئەمىسە! - دېدى.

خوشلۇقتا بۇنى يۈگرەپ كېلىپ ئانامغا ئېيتتىم. دادامدىن ماقۇللۇق ئېلىپ بېرىڭ دەپ يالۋۇردۇم. ئانام:

- داداڭ ئاسانلىقچە ماقۇل دېمەيدۇ ئوغلۇم. شۇنداقتىمۇ مەن ئۇرۇنۇپ كۆرەي. - دېدى.

ئورمانلىقتىكى ئىلگىرى كۆرۈپ باقمىغان يەرلەرنى ئەمدى كۆرمەكچى، چىقىپ باقمىغان تاغلارغا ئەمدى چىقماقچى ئىدىم. بۇلارنى ئويلىغانسىرى قانچىلىك ھاياجانلانغانلىقىمنى بولدى سورىمايلا قوي.

ئانام دادامنىڭ يېنىغا كىردى. مەن تىت-تىت بولغان ھالدا ئىشىك تۈۋىدە ساقلاشقا باشلىدىم. ئۆينىڭ ئىچىدىن دادامنىڭ ئاچچىقلانغان ئاۋازى ئاڭلاندى:

- بولمايدۇ دېدىم ئانىسى، بولمايدۇ! - دەپ ۋاقىرىدى دادام. «ئۆينىڭ ئالدىدىكى كوچىدىمۇ نورمال ئوينىمايدىغان بۇ كەپسىز بالا تاغنىڭ چوققىسىغا چىقسا ئادەمنى خاتىرجەم قىلامتىمۇ؟ يىلان كۆرسە قولىغا يۆگەشتۈرگۈسى كەلسە، شىرنى كۆرسە ئۈستىگە مىنگۈسى كەلسە!...»

بىچارە ئانامغا ئاللاھ كۆپ رەھمەت قىلغاي! ئۇ مۇلايىم، يۇمشاق ئاۋازى بىلەن دادامغا چۈشەندۈرۈپ يالۋۇرۇپ ئۇنى دېسە بۇنى دەپ، بۇنى دېسە ئۇنى دەپ دېگەندەك ماڭا رۇخسەت ئېلىپ بېرىشكە تىرىشىۋاتاتتى.

سىرتتا مېنىڭ قانچىلىك تىتىلداپ كەتكەنلىكىمنى بىر كۆرگەن بولساڭ. ئۇلارنىڭ دېيىشىۋاتقانلىرىنى زەڭ قويۇپ تىڭشاۋاتاتتىم. دادام ماقۇل دېمىسە قانداق قىلارمەن دەپ غەم-ئەندىشە ئىچىدە بىئارام بولاتتىم. ئاخىرىدا دادام مۇنداق دېدى:

-ھە بوپتۇ، بوپتۇ. سەن بۇنچىلىك چىڭ تۇرۇۋالغاندىكىن مەيلى بارسا بارسۇن. ئەمما قاراپ تۇر، ئەتە ئۇنىڭ قانداق ھالەتتە قايتىپ كېلىدىغانلىقىنى ساڭا ھازىر بىرمۇ-بىر دەپ بېرىمەن. ئەتە مېنى دېمىدى دېمە. بۇ كەپسىز بالا ئۇچرىغانلىكى دەرەخكە يامىشىپ باقىدۇ. قولىنى تىقمىغان تۆشۈك قالمايدۇ... ئاخىرىدا يۈز-كۆزى قان، كىيىملىرى يىرتىلغان، ئۈستى-بېشى توپا-چاڭ ھالەتتە ئۆيگە قايتىپ كېلىدۇ.

ئانام يەنە شۇ تەمكىن، سىلىق-سىپايە ئاۋازى بىلەن:

- ياقەي دادىسى، بىزنىڭ ئەخمەت ئۇنچىلىك كەپسىز ئەمەس. - دېدى.

- ياق! ئۇ ئۇنىڭدىنمۇ ئۆتە كەپسىز! - دەپ ۋاقىرىدى دادام. «مانا قاراڭلار، بۇ يەرگە يازدىم.» رەھمەتلىك دادام ھەمىشە مۇشۇنداق قىلاتتى. دېگەنلىرىنى تامغا يېزىۋاتقاندەك باش بارمىقى بىلەن تامغا سىزىق سىزاتتى.

بولدى، بۇ گەپلەرنى بەك ئۇزاتماي. دادام ماڭا ئاخىرى رۇخسەت قىلدى. خۇشاللىقتا بۆكۈمنى ئاسمانغا ئاتتىم. ئەتىكى تەۋەككۈلچىلىكلىرىمنى خىيال قىلغانسىرى كۆزۈمگە ئۇيقۇ كەلمەيتتى. مىڭبىر تەسلىكتە تاڭنى ئاران ئاتقۇزدۇم.

ھۈسەيىن ئاكام ۋە ئۇنىڭ ئوۋچى ئاغىنىلىرى بىلەن بىللە سەھەردە يولغا چىقتۇق. بۇ يەر مېنىڭ، ئاۋۇ يەر سېنىڭ دەپ يول تالىشىپ يۈگۈرۈشۈپ نەچچە كىلومېتىر يولنى بىراقلا مېڭىۋەتكىنىمىزنى

سەزمەيلا قاپتۇق. ئورمانلىقتا ئىچكىرىلەپ كىردۇق. تاغلارغا، ئېگىزلىكلەرگە ياماشتۇق. بۆك ـ باراقسان دەرەخلىكلەر ۋە چاتقاللىقلار ئارىسىدا يۈگرەپ ھارغىنىمنىمۇ بىلمەيتتىم. بۈگۈن مېنىڭ قانغۇدەك ئويناپ كۈنۈم. كىيىم ـ كېچەكلىرىم يىرتىلدى، يۈز ـ كۆزۈم توپا، چاچلىرىم پاخپايدى، ئەمما بۇلار خىيالىمغا كىرىپمۇ چىقمايتتى. دادامنىڭ دېگەنلىرىنى ئاللىقاچان ئۇنتۇپ كەتكەن ئىدىم.

دادامنىڭ ئانامغا دېگەنلىرىنى قاچان ئېسىمگە ئالغانلىقىمنى بىلەمسەن قىزىم ئەلىف؟ ئاخشام بەئەينى دادامنىڭ بىر كۈن ئىلگىرى ئېيتقىنىدەك، ھەتتا ئۇنىڭدىنمۇ بەتتەر ھالدا ئۆيگە قايتقىنىمدا ئەسلىدىم ئۇ گەپلەرنى. ئەمدى دادامغا نېمىمۇ دەرمەن؟ بەز قۇلاقلىقىمنى ئەپۇ قىلىشى ئۈچۈن قانداق باھانە ـ سەۋەپ كۆرسىتەرمەن؟ نېمە دەپ يالغانچىلىق قىلسام بولار؟ دادام بىلەن ئانامنىڭ ئالدىغا كەلگىنىمدە ئىنتايىن پەرىشان ئىدىم. ئانام، ئاھ جېنىم ئانام، ئۇ مەندىنمۇ بەك پەرىشان ئىدى. دادام ئانامغا:

ـ قارىغىنا شۇ ئوغلۇڭنىڭ تۇرقىغا! ـ دەپ يېغىرىغا تەگدى.

«مەن ساڭا ئۇنىڭ قانداق ھالەتتە قايتىپ كېلىدىغانلىقىنى بىرمۇ ـ بىر دېمىگەنمىدىم؟! مانا دەل مېنىڭ دېگىنىمدەك بولۇپتۇ.

دەل شۇ چاغدا كاللامغا بىر شەيتانچە گەپ كەلدى، ئەمما بۇنى دادامغا سۆزلەشكە پېتىنالمىدىم. ئەڭ توغرىسى، بۇنى دېيىشكە يۈزۈم چىدىمىدى.

ـ نېمە دېمەكچى ئىدىڭ بوۋا؟ ـ ئەلىف قىزىقسىنىپ سورىدى.

ـ دەيتتىمكى، دادا! مېنىڭ ھېچقانداق گۇناھىم يوق. بۈگۈن مېنىڭ نېمە قىلىدىغانلىقىمنى سەن بۇرۇنلا بىلەتتىڭ. تۈنۈگۈن بۇلارنى ئانامغا ئېيتتىڭ. ھەتتا تامغا يازغاندەكمۇ قىلدىڭ. مەن سېنىڭ ئېيتقانلىرىڭنى تىڭشىدىم. ئەگەر مەن خاتا قىلغان بولسام، خاتالىقىم شۇ سىلەرنىڭ دېيىشكېنىڭلارنى ئاڭلاپ سالغانلىقىم.

ئەلىف كۈلدى:

ـ بۇنى دېمەي ياخشى قىلىپسەن بوۋا. بۇ باللارچە بىر گەپ. جىڭدا ئولتۇرمايدۇ. داداڭ بۇ سۆزلەرنى سېنى شۇنداق قىلسۇن دەپ دېمىگەن تۇرسا. ھەتتا كېلىپ سېنى شۇنداق قىل دەپ مەجبۇرلىغىنىمۇ يوق.

ئەخمەت بوۋا ئەلىفنىڭ بۇ سۆزىدىن سۆيۈنۈپ كەتتى.

ـ ئاپىرىن مېنىڭ ئەقىللىق قىزىم! قەدەر ھەققىدە ساڭا دېمەكچى بولغىنىممۇ مۇشۇ ئىدى. قارىمامسەن، بۇرۇنقى كەچۈرمىشلىرىم سېنىڭ بىر مەسىلىڭنى ھەل قىلىشتا يەنە ئەسقېتىپ قالدى.

بالام، ئاللاھنىڭ ئىلمى چەكسىزدۇر. ئۇ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. ئاللاھ بىزنىڭ نېمىلەرنى قىلىدىغانلىقىمىزنى بىلىدۇ. ئەمما بۇ بىلىش ئەلۋەتتە بىزنى بۇ ئىشلارنى قىلىشقا مەجبۇرلىمايدۇ. چۈنكى، ئاللاھ بىزگە ئەقىل ـ پاراسەت بەرگەن. ياخشى بىلەن يامانني كۆرسەتكەن، بۇلاردىن خالىغانىنى قىلالايدىغان كۈچ ـ قۇۋۋەت ۋە ئەركىنلىكنىمۇ بەرگەن. بىزگە ياخشىلىق قىلىپ، «ناچار، قەبىھ ئىشلارنى قىلماڭلار، مەن بۇنى ياقتۇرمايمەن! ئەگەر قىلساڭلار، ئاقىۋىتىڭلار يامان بولىدۇ ـ ھە!» دەپ ئاگاھلاندۇرغان.

ئەمدى بىز بىر خاتا ئىش، گۇناھ ئىش قىلساق، ئاندىن قوپۇپ بۇنىڭدىكى خاتالىق، گۇناھنى ئاللاھقا دۆڭگەپ تۇرىۋالساق، توغرا بولامدۇ؟ «مەن قانداق قىلىمەن؟ ئاللاھ مېنىڭ مۇشۇنداق قىلىدىغانلىقىمنى بىلگەچكە شۇنداق قىلدىم. تەقدىرىم مۇشۇنداق ئىكەن!» دېسەك، بىزگە كىم ئىشىنىدۇ؟ ئەڭ ئاۋۋال بۇنىڭغا ئۆزىمىزمۇ ئىشەنمەيمىز. شۇنداق ئەمەسمۇ ـ يا؟

ـ شۇنداق، شۇنداق! ـ دېدى ئەلىف قەتئىي ئىشەنچ بىلەن. ئەمما كاللىسىغا يەنە باشقا بىر سوئال كەلدى. «بوۋا، ئەگەر ئاللاھ خالىسا، بىزنىڭ ئەسكى ئىش قىلىشىمىزنى توسيالايدۇ. ئەمما توسمىدى. بىزنى شۇنچە ياخشى كۆرگەن ئاللاھتائالا نېمىشقا بىزگە بۇ ياخشىلىقنى قىلمىدى؟»

ئەخمەت بوۋىغا ئەلىفنىڭ سوئالى يارىدى. «ۋاي خۇدايىم! بۇ بالا نېمىلەرنى دەيدىغاندۇ ئەمدى؟» دەپ ئويلىدى كۆڭلىدە. ئەلىفكە مۇنداق

دېدى:

ــ ئاللاھتائالانىڭ بىزگە قىلغان ئەڭ چوڭ ياخشىلىقلىرىدىن بىرسى بىزنى ئەركىن-ئازادە قويۇپ بەرگەنلىكىدۇر بالام. ئەگەر ناچار، ئەسكى ئىش قىلالايدىغان كۈچ-قۇۋۋەتنى بىزگە بەرمىگەن بولسا ياكى ئەسكى ئىش قىلماقچى بولغىنىمىزدا بىزنى توسۇپ قويغان بولسا، جەننەتنىڭ، جەھەننەمنىڭ، ئۇ گۈزەل مۇكاپاتلارنىڭ نېمە قىممىتى، نېمە ئەھمىيىتى بولاتتى؟ پەيغەمبەرلەرگە، ئىلاھىي كىتابلارغا كېرەك قالارمىدى؟ بۇلارنىڭ ھەممىسى بىر-بىرىگە زىچ مۇناسىۋەتلىك ئىشلار.

ئەگەر ئاللاھ بىزنىڭ ئەسكى ئىشلارنى قىلىشىمىزنى توسۇپ قويغان بولسا، بىز بەلكىم «ئەسىرمۇ بىز؟ نېمىشقا پۇت-قولىمىزنى چۈشەپ قويىدۇ؟ نېمىشقا خالىغىنىمىزنى قىلالمايمىز؟» دەپ شىكايەت قىلىشىمىز مۇمكىن ئىدى.

ئاللاھنىڭ بىزنى بۈگۈنكى ھالىتىمىزدە يارىتىشى، ھەممە ئىشنى بىزنىڭ قول سېلىپ ئىشلىشىمىزگە باغلىق قىلىشى، ياخشىلىق ۋە يامانلىققا چۈشلۈق مۇكاپات ياكى جازا بېرىشى بىزنىڭ قەدىرىمىزدۇر قىزىم.

ئەلىف:

ــ جېنىم بوۋا، بۈگۈن سېنى بەك ھارغۇزىۋەتتىم. ئەمما خىيالىمغا يەنە بىر سوئال كېلىۋاتىدۇ. ئۇنىڭغىمۇ جاۋاب بەرسەڭ، ئەمدى سېنى ئاۋارە قىلمايمەن. ئانام: «ياخشىلىق، يامانلىق ھەممىسى ئاللاھتىن كېلىدۇ» دەيدۇ. بۇ گەپ توغرىمۇ؟ ئەگەر توغرا بولسا، بىز يامان ئىش قىلغاندا ئاللاھنىڭ بىزنى جازالىشى ناھەقچىلىق بولىدۇ ئەمەسمۇ؟

ــ بۇ سۆز توغرا. ئەمما قىزىم بۇنى بەزىلەر خاتا چۈشىنىۋالىدۇ. ماڭا قارا، قەيەردە خاتا چۈشىنىۋالغانلىقىنى دەپ بېرەي: كائىناتتا يېگانە بىر ياراتقۇچى بار. ئۇ ئاللاھتۇر. بۇنى بىلىمىز، شۇنداقمۇ؟

ــ ئەلۋەتتە!

ــ يېگانە بىر ياراتقۇچى ئاللاھ بولغان ئىكەن، ئۇنداقتا ھەممە شەيئىنى، ھەر نەرسىنى، ياخشىلىقنى، يامانلىقنى ياراتقۇچى ئۇ ئاللاھتۇر. ئەمما بۇنىڭدا بىزنىڭ نېمە گۇناھىمىز بار؟ دېيەلمەيسەن. چۈنكى ئاللاھ ياخشىلىق ۋە يامانلىقنى بىزنىڭ ئارزۇ-ئىستىكىمىزگە بىنائەن يارىتىدۇ. بايىقى نوقتىغا يەنە كەلدۇق. يەنى ئاللاھ بىزگە ئەقىل-پاراسەت بەرگەن. ئاندىن جەننەت ۋە جەھەننەمگە بارىدىغان ئىككى يولنى كۆرسىتىپ، بىزنى ئىمتىھان قىلىپ ئېيتقانكى:



ــ ئەگەر ياخشىلىق قىلىشنى نىيەت قىلساڭلار، مەن بۇنى يارىتىمەن ۋە سىلەردىن مەمنۇن بولىمەن. ئەگەر يامان ئىش قىلىشنى نىيەت قىلساڭلار، بۇنىمۇ يارىتىمەن. چۈنكى مەن يېگانە ياراتقۇچىمەن. ئەمما بۇ ئىشىڭلاردىن مەمنۇن بولمايمەن.

كۆرىۋاتىسەن بالام، «ياخشىلىق ۋە يامانلىق ئاللاھتىن» دېگەننىڭ مەنىسى بۇ. دېمەك، ئاللاھ ياخشىلىق ۋە يامانلىقنى يارىتىدۇ. ئەمما بىزنىڭ ئارزۇيىمىزغا، نىيىتىمىزگە ئاساسەن يارىتىدۇ. شۇڭا بۇ تۈپەيلى قىلمىشىمىزدىن مەسئۇلىيىتىمىزنى سۈرۈشتە قىلىدۇ.

سوئاللىرىنىڭ جاۋابىنى ئالغان ئەلىفنىڭ كۆڭلى ئارام تاپتى. ئاللاھنىڭ ئۇلۇغلۇقىغا، تەڭداشسىز كۈچ-قۇدرىتىگە بولغان ئىمانى، ئىشەنچىسى تېخىمۇ كۈچەيدى.

ــ م. ياشار كاندەمىر

# قازا ۋە قەدەر (تەقدىر)

| ئەخلاقسىزلىق ۋە ناھەقچىلىق ئەۋج ئالغان جەمئىيەتتە خاتىرجەملىك بولمايدۇ.  | ھەر بىر ئۆسۈملۈك ئۆزى ئۈچۈن بەلگىلەنگەن ئۆلچەملەر بويىچە ياشىرىپ كۆكلەيدۇ.  | سۇ 100 سىلسىيە گرادۇس ئىسسىقلىقتا قاينايدۇ.  |
|---|---|---|
| ئىش ھەققى، كىرىم ئادىل تەقسىم قىلىنمىغان جەمئىيەتتە نارازىلىق، توپىلاڭ چىقىدۇ.  | ھەر بىر ھايۋانات ئۆزىنىڭ تۇغما ئالاھىدىلىكى بويىچە ياشايدۇ.  | ئېگىزدىن پەسكە تاشلانغان جىسىم يەرنىڭ تارتىش كۈچى تەسىرىدە يەرگە چۈشىدۇ.  |
| ئىلىم-پەن، مائارىپقا كۆڭۈل بۆلمىگەن جەمئىيەت ئارقىدا قالىدۇ.  | ھەر بىر جانلىق ئۆلىدۇ.  | سۇنىڭ لەيلىتىش كۈچى بار.  |

يۇقىرىدىكى مىساللارنى كۆپەيتكىلى بولىدۇ، بۇنىڭغا ئوخشايدىغان نەچچە يۈز مىسال بار. بۇ مىساللار بىزگە شۇنى كۆرسىتىدۇكى، كائىناتتىكى ھەر بىر مەۋجۇدات مۇئەييەن بىر پىلان، پروگرامما ۋە ئۆلچەم ئىچىدە يارىتىلغان بولۇپ، ئۇلار ئۆزىگە تۈزۈپ بېرىلگەن پروگرامما بويىچە ۋەزىپىسىنى ئادا قىلىپ، مەۋجۇتلۇقىنى داۋاملاشتۇرۇۋاتىدۇ.

ھەر بىر شەيئىنى مۇئەييەن بىر مىقدار، ئۆلچەم بويىچە ياراتقان ئاللاھ ھەر بىر مەۋجۇداتقا ئۇنىڭ يارىتىلىش غايىسىگە ئۇيغۇن ئالاھىدىلىك ۋە قابىلىيەتلەرنى ئاتا قىلغان. ئالەمدىكى ھېچبىر نەرسىنى بىكارغا ياراتمىغان، ئىختىيارىغا قويۇپ بەرمىگەن. ھەر بىر مەۋجۇدات ئاللاھنىڭ بىلىشى دائىرىسىدە، ئۇنىڭ خالىشى ۋە كۈچ ـ قۇدرىتى بىلەن يارىتىلغان. قىسقىسى، ئالاھنىڭ كائىناتتا بارلىققا كېلىدىغان نەرسىلەرنى بىلىشى ۋە مەۋجۇداتلار ئۈچۈن تۈزۈلگەن پىلان، پروگرامما ۋە ئۆلچەملەر **«قەدەر»** (پىشانىگە پۈتۈلگەن تەقدىر) دەپ ئاتىلىدۇ. ئاللاھتائالا تەرىپىدىن ئىلگىرى بىلىنگەن، بەلگىلەنگەن، بېكىتىلگەن ئىشلارنىڭ ۋاقتى كەلگەندە ئوتتۇرىغا چىقىشى **«قازا»** دەپ ئاتىلىدۇ.

مەسىلەن: يامغۇرنى ئېلىپ ئېيتساق، ئاللاھتائالا يامغۇرغا مۇناسىۋەتلىك بىر ئۆلچەم بېكىتكەن ۋە يامغۇرنىڭ يېغىشىنى بەزى سەۋەبلەرگە باغلىغان.

- قۇياش نۇرىنىڭ تەسىرىدە يەر يۈزىدىكى سۇلار ھورغا (پارغا) ئايلىنىپ ئاتموسفېراغا ئۆرلەيدۇ.
- ئاتموسفېرادا سوغۇق ھاۋا ئېقىمى بىلەن ئۇچراشقان سۇ پارلىرى ھاۋادىكى چاڭ ـ توزاڭلار بىلەن بىرلىشىپ سۇ تامچىلىرىغا ئايلىنىدۇ.
- بۇلار بىرلىشىپ بۇلۇت ھاسىل قىلىدۇ.
- سۇ تامچىلىرىدىن ھاسىل بولغان بۇلۇتلار يىغىلىپ، بەلگىلىك چوڭلۇقتا زورايغاندا يەر شارى تارتىش كۈچىنىڭ تەسىرىدە يامغۇر بولۇپ يەرگە چۈشىدۇ.

ئۇلۇغ رەببىمىز يامغۇر ئۈچۈن بەلگىلىگەن بۇ ئۆلچەم ۋە قانۇنىيەت ئۇنىڭ قەدەرىدۇر. يەر شارى يارىتىلغاندىن باشلاپ يامغۇر مۇشۇ قائىدە ـ قانۇنىيەت بويىچە يېغىپ كېلىۋاتىدۇ. يامغۇر ئۈچۈن بۇ قائىدە ـ قانۇنىيەتلەرنى بېكىتكەن ئاللاھ ئۇنى قەيەردە، قاچان، قانچىلىك ياغدۇرۇشنى يەنە ئۆزى ئەڭ ياخشى بىلىدۇ.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«بىز ھەقىقەتەن ھەممە نەرسىنى ئۆلچەملىك ياراتتۇق.»

(قەمەر سۈرىسى 49 ـ ئايەت)



# مۇراتنىڭ تاپشۇرۇقى

بىر كۈنى مۇرات ئۆيدە تاپشۇرۇق ئىشلەپ ئولتۇراتتى. ئانىسى بىلەن دادىسى بىر ياندا ئولتۇرۇپ ئۆزئارا پاراڭغا چۈشۈپ كەتتى. ئۇلارنىڭ نېمە دېيىشىۋاتقانلىقى مۇراتنىڭ قولىقىغا كىرىپمۇ چىقمايتتى. گەپ ئارلىقىدا دادىسىنىڭ:

- بۇ دېگەن ئاللاھنىڭ تەقدىرى، ئانىسى. بىز نېمىمۇ قىلالايتتۇق؟! تەقدىرى مۇشۇنداقكەن. - دېگىنىنى ئاڭلاپ قالدى.

بۇ سۆز مۇراتنىڭ دىققىتىنى تارتتى. دەرھال دادىسىنىڭ يېنىغا بېرىپ سورىدى:

- دادا، باياتتىن بىر گەپ قىلغانتىڭ، نېمىدى ئۇ سۆزنىڭ مەنىسى؟



- قايسىنى دەيسەن؟ ئاللاھنىڭ تەقدىرى؟ قەدەر؟
- ھەئە، مۇشۇ ئىككى سۆز.
- ساڭا بۇلارنىڭ مەنىسىنى دەپ بېرەي. ئەمما چۈشىنەلىشىڭ تەس بولارمىكىن.
- دادا، مەن بۇ كىتابتا مۇشۇ قەدەر، تەقدىر دېگەن ئۇقۇملارنى ئوقۇۋاتقانتىم. قانچە ئوقۇساممۇ قەدەر تېمىسىنى بەك چۈشىنەلمىدىم.
- ئەكەل ئۇ كىتاۋىڭنى، مەن قاراپ باقاي.
مۇرات كىتابنى دادىسىغا بەردى. دادىسى قەدەر بىلەن تەقدىر ھەققىدىكى ئىزاھاتلارنى دىققەت بىلەن ئوقىدى. بىر ئاز ئويلانغاندىن كېيىن:
- بالام مۇرات، قەدەر بىلەن قازانى بۇنىڭدىنمۇ بەك ئاددى ۋە ئېنىق چۈشەندۈرگىلى بولمايدۇ. لېكىن سېنىڭ بۇلارنى چۈشىنەلمىگەنلىكىڭ ئىزاھاتلارنىڭ قالايمىقان، مۇرەككەپلىكىدىن ئەمەس، بەلكى قەدەردىن ئىبارەت بۇ تېمىنىڭ تەسلىكىدىندۇر.
- ئۇنداق بولسا مەن بۇ تېمىنى قانداق چۈشىنىمەن، دادا؟ بىزنىڭ دەرسلىك كىتابتىكى «تەييارلىق سوئاللىرى» قىسمىدا ««قەدەر»، «پېشانىسىگە يېزىلىش»، «تەقدىر» قاتارلىقلارنىڭ قانداق مەنىنى بىلدۈرۈدىغانلىقىنى چوڭلاردىن سوراپ ئۆگىنىپ كېلىڭلار» دەپ يېزىلغلىق. مۇئەللىممۇ بۇلارنى سوراپ ئۆگەنگەچ دەرسكە تەييارلىق قىلىپ كېلىشىمىزنى تاپىلىغان. مەن قازا ۋە قەدەرنىڭ كىتابتىكى چۈشەندۈرۈلۈشىنى ئوقىغان بولسامۇ، لېكىن تازا چۈشىنەلمىدىم.
مۇراتنىڭ دادىسى بىر ئاز ئويلانغاندىن كېيىن:
- بالام مۇرات، تامدىكى ئاۋۇ كالېندارنى ئېلىپ كەل. سەن بىلەن بىللە كالېندارنى بىر تەتقىق قىلىپ باقايلى. ئەكەل قولۇمغا بەر، قاراپ باقاي. بۈگۈن كۈنگە نېمە؟
- يەكشەنبە.
- ھىم، بۈگۈن نېمىشقا مەكتەپكە بارمىدىڭ؟
- يەكشەنبە كۈنى بولغانلىقى ئۈچۈن بارمىدىم. يەكشەنبە كۈنلىرى دەم ئېلىش كۈنىغۇ؟!
- ئەتە كۈنگە نېمە؟
- دۈشەنبە. بىز مەكتەپكە بارىمىز. سەنمۇ ئىشقا بارىسەن دادا.
- شۇنداق. ئەمما نېمىشقا سەن بۈگۈن مەكتەپكە بارمايسەن، مەن ئىشقا بارمايمەن؟ ئەتە بارىمىز؟
مۇرات بىر ئاز ئەجەپلەندى. «مۇشۇنداقمۇ سوئال بولامدۇ؟» دېگەندەك دادىسىغا قارىغاندىن كېيىن:
- لېكىن دادا، نېمە ئۈچۈن دېگەندە ... - دەپ كېكەچلەپ تۇرۇپ قالدى. دادىسى:
- مۇرات! سەندىن يەنە بىر گەپنى سوراي. كالېنداردا بۈگۈن «يەكشەنبە» دەپ يېزىلغانلىقى ئۈچۈن سەن بۈگۈن مەكتەپكە بارمىدىڭ. شۇنداقمۇ؟
- شۇنداق!
- ئۇنداقتا، بۇ كالېندارنى تۈزگۈچىلەر بۈگۈننىڭ يەكشەنبە ئىكەنلىكىنى قانداق بىلىپ يازغاندۇ؟
- ھەر ھالدا بۇرۇنلا بىلىپ ھېسابلىغاندۇ، بۈگۈننىڭ يەكشەنبە بولىدىغانلىقىنى ھېسابلاپ چىققاندۇ-دە، كالېندارغا يازغاندۇ.
- ھە، ئۇنداقتا بۇنى قانداق ھېسابلاپ چىققاندۇ؟ ئىلىم بىلەن شۇنداقمۇ؟
- ئەلۋەتتە، ئىلىم بىلەن-دە، دادا! ئىلىم بىلىم بولمىسا ھېسابلىغىلى بولاتتىمۇ؟!
- ئەمدى يەنە بىر سوئالىم بار. ئەگەر كالېنداردا ھەممە كۈنگە ئوخشاشلا «يەكشەنبە، يەكشەنبە، يەكشەنبە...» دەپ يازغان بولسا قانداق بولار ئىدى؟ بىز ھەر كۈنى دەم ئالارمىدۇق؟
- ھەي، ئۇنداقمۇ ئىش بولامدۇ دادا؟! ئەلۋەتتە بىز ھەر كۈنى دەم ئالمايمىز-دە!
- نېمە ئۈچۈن؟
- چۈنكى ئارقا-ئارقىدىن يەكشەنبە كەلمەيدۇ. كالېندار تۈزگۈچىلەرنىڭ بۇنى بىلمەسلىكى مۇمكىنمۇ؟
- ئاپىرىن مۇرات، توغرا ئېيتتىڭ. ئۇلار شۇنى ياخشى بىلىدۇكى، كەينى-كەينىدىن داۋاملىق يەكشەنبە بولمايدۇ. ئەمدى سۆزۈمنى دىققەت بىلەن ئاڭلا. بىز كالېنداردا «يەكشەنبە» دەپ يېزىلغانلىقى ئۈچۈنلا دەم ئالمايمىز. ئۇلار بۈگۈنكى بۇ كۈننىڭ

يەكشەنبە بولىدىغانلىقىنى خېلى بۇرۇنلا ھېسابلاپ چىقىپ كالېندارغا يازدى. ئەمدى بۇ كۈن كەلدى. سەن مەكتەپكە بارمىدىڭ. ئەتىنىڭ دۈشەنبە بولىدىغانلىقىنىمۇ خېلى بۇرۇنلا ھېسابلاپ چىقىپ بۇ يەرگە يازدى ۋە سەن ئەتە مەكتەپكە بارىسەن. خۇلاسە قىلىپ ئېيتساق، دۇنيا ھاياتىمىزدا بېشىمىزغا كېلىدىغان ئىشلارنى ئۇلۇغ رەببىمىز بۇرۇندىنلا بىلىپ، شۇ بىلگىنى بويىچە — يەنى خۇددى كالېندارغا يېزىلغىنىدەك — پېشانىمىزگە پۈتۈشى قەدەر دېيىلىدۇ. بىزنىڭ قەدەرىمىز (تەقدىرىمىز) سۈپىتىدە پېشانىمىزگە پۈتۈلگەن ئىشلارنىڭ ۋاقتى سائىتى كەلگەندە رېئاللىققا ئايلىنىپ ئوتتۇرىغا چىقىشى قازا دەپ ئاتىلىدۇ.

ـ خالساڭ، يەنە بىر مىسال بىلەن چۈشەندۈرەي.

ـ ئۇنداقتا تېخىمۇ ياخشى بولىدۇ دادا.

ـ قولىمىزدىكى بۇ كالېنداردا قۇياشنىڭ سائەت قانچىدە چىقىدىغانلىقى يېزىلغان. دېمىسىمۇ قۇياش دەل مۇشۇ كالېنداردا يېزىلغان سائەتتە چىقىدۇ. قۇياش كالېنداردا مۇشۇ سائەتتە چىقىدۇ دەپ يېزىلغانلىقى ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى مۇشۇ ۋاقىتتا چىقىشقا ئۇرۇنلاشتۇرۇلغانلىقى ئۈچۈن چىقىدۇ. بۇ ھەرگىزمۇ كالېنداردا شۇنداق يېزىلغانلىقى ئۈچۈنلا مۇشۇنداق بولمىغان. ئادەملەرنىڭ ھاياتىمۇ شۇنىڭغا ئوخشايدۇ. ئىنسانلار ياشاش جەريانىدا ئۆزىنىڭ قەدەرىنىڭ (تەقدىرىنىڭ) قانداق بولۇشىدا ئاكتىپ رول ئوينايدۇ. ئېيتقانلىرىم بەلكىم بىر ئاز مۇرەككەپلىشىپ كەتتى. ئەمما ئىنشائاللاھ چۈشەنگەنسەن.

ـ دادا، كاللام ئېلىشىپ كەتتى. ئەمما چۈشەنگەندەك قىلىمەن. سەن سۆزلىگەن مىساللارنى مەن يەنە ئويلاپ باقاي. چۈشەنمىگەن يەر بولسا سەندىن يەنە سورايمەن. ھازىرچە رەھمەت دادا.

ـ ئاللاھ زېھنىڭنى تېخىمۇ ئۆتكۈر قىلسۇن ئوغلۇم.

مۇرات يەنە تاپشۇرۇق ئىشلەشكە كىرىشتى. ئانىسى بىلەن دادىسى ئۆزئارا پاراڭغا چۈشۈپ كەتتى.

ـ مۇستاپا ئۆجال



## ئاللاھنىڭ بىلىشى ۋە تەقدىر

ئۇلۇغ ئاللاھ ئۆتمۈش ۋە كۆنىمىزدە مەيدانغا كەلگەن ۋەقەلەرنى بىلگىنىدەك، كەلگۈسىدە مەيدانغا چىقىدىغان ۋەقە ـ ھادىسىلەرنىمۇ بىلىدۇ. ئۇنىڭ ئىلمى ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. ئاللاھنىڭ خەۋىرى يوق ھېچقانداق ئىش يۈز بەرمەيدۇ. ئاللاھ خالىمىسا يەنە ھېچقانداق ئىش يۈز بەرمەيدۇ.

شۇنى ئۇنۇتمايلىكى، ئاللاھنىڭ بىلىشى بىزنىڭ بىلىشىمىزگە ئوخشىمايدۇ. بىزنىڭ بىلىشىمىز زامان، ماكان بىلەن چەكلىنىدۇ. بىز ئۆتمۈش ۋە ھازىرقى زامان ھەققىدە پەقەت بىزگە يەتكەن قىسمەن مەلۇماتلارنىلا بىلەلەيمىز. كەلگۈسىدە بولىدىغان ئىشلارنى بىلەلمەيمىز، بۇ ھەقتە پەقەت پەرەز قىلالايمىز. ھالبۇكى، ئاللاھتائالانىڭ بىلىشى (بىلىمى) ئەزەلىيدۇر، ھەر قانداق بىر زامان، ماكان بىلەن چەكلىنىپ قالمايدۇ. ئەزەلىي بىلىم دېگەنلىك ئۆتمۈشنى، ھازىرقىنى، كەلگۈسىدىكىنى ئوخشاش بىرلا ۋاقىتتا بىلىش دېگەنلىكتۇر. شۇڭا ئاللاھتائالا تۇنۇگۈننى، بۈگۈننى، ئەتىنى، كەلگۈسىنى، قىيامەتنى ۋە ئاخىرەت ھاياتىنى بىرلا ۋاقىتتا كۆرىدۇ، بىلىدۇ. دېمىسىمۇ بۇلارنى تەقدىر قىلغۇچى ۋە ياراتقۇچى ئاللاھتۇر.

ئىنسان ئاللاھ ياراتقان كائىناتنىڭ بىر پارچىسىدۇر. باشقا جىمى مەۋجۇداتلارغا ئوخشاش، ئىنسانمۇ ئاللاھنىڭ خالىشى بىلەن بار بولۇپ، ھاياتىنى داۋاملاشتۇرىدۇ. ھەر شەيئىنى ئەڭ ياخشى بىلگۈچى رەببىمىز ئىنساننىڭ ئىرادە ئىگىسى (تاللاش ئەركىنلىكى بار) بىر مەۋجۇدات بولۇشىنى

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«غەيبنىڭ خەزىنىلىرى ئاللاھنىڭ دەرگاھىدىدۇر، ئۇنى پەقەتلا ئاللاھ بىلىدۇ، قۇرۇقلۇقتىكى، دېڭىزدىكى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسنى ئاللاھ بىلىدۇ، (دەرەختىن تۆكۈلگەن ياپراقتىن ئاللاھ بىلمەيدىغان بىرەرسىمۇ يوق، مەيلى قاراڭغۇ يەر ئاستىدىكى بىرەر دانە ئۇرۇق بولسۇن، مەيلى ھۆل ياكى قۇرۇق نەرسىلەر بولسۇن، ھەممىسى (ئاللاھقا مەلۇم بولۇپ) لەۋھۇلمەھپۇزدا يېزىقلىقتۇر.»

(ئەنئام سۈرىسى 59 ـ ئايەت)

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«روھىنى پاك قىلغان ئادەم چوقۇم مۇرادىغا يېتىدۇ. نەپسىنى (كۇفرى ۋە فىسقى ـ فۇجۇر بىلەن) كەمسىتكەن ئادەم چوقۇم نائۇمىد بولىدۇ.»

(شەمس سۈرىسى 8 ـ 10 ـ ئايەتلەر)

تەقدىر قىلغان. ئىنساننى ئۆزىنىڭ سۆز ـ ھەرىكىتىنى تالليالايدىغان دەرىجىدە ئەركىن قىلىپ ياراتقان. بۇنى ئىمتىھان ئۈچۈن شۇنداق ياراتقان.

### ئىنساننىڭ تاللاش ئەركىنلىكى: ئىرادە

ئىش ـ ھەرىكەتلىرىمىزنى تۆۋەندىكىدەك ئىككى خىلغا ئايرىغىلى بولىدۇ:

1. ئىرادىمىزنىڭ (ئىختىيارى تاللىشىمىزنىڭ) سىرتىدا يۈز بەرگەن ئىش ـ ھەرىكەتلەر

2. ئىرادىمىز (ئىختىيارى تاللىشىمىز) نەتىجىسىدە يۈز بەرگەن ئىش ـ ھەرىكەتلەر

ئۇلۇغ رەببىمىز بىزنىڭ بەدەن ئەزالىرىمىزنى يارىتىپ، ئۇنىڭ ئىشلەش (مەشغۇلات) قائىدە ـ قانۇنىيىتىنى بەلگىلىگەن.

- ❖ يۈرىكىمىزنىڭ سوقۇشى،
- ❖ ئاشقازىنىمىزنىڭ ھەزىم قىلىشى،
- ❖ تومۇرلىرىمىزدا قاننىڭ ئېقىشى

قاتارلىق ئىشلار بىزنىڭ ئىرادىمىز سىرتىدا يۈز



بېرىدۇ. بەدىنىمىزدىكى ھەر بىر ئەزايىمىز ئاللاھ ئۇلار ئۈچۈن بەلگىلىگەن ۋەزىپىنى ئادا قىلىدۇ.

- ئاتا-ئانىمىزنى تاللاش،
- تۇغۇلىدىغان كۈنىمىزنى بېكىتىش،
- تېرىمىزنىڭ رەڭگىنى بەلگىلەش

قاتارلىق ئەھۋاللارمۇ يەنە بىزنىڭ ئىرادىمىزنىڭ سىرتىدا يۈز بېرىدۇ. بۇلارنى تاللاش ئىمكانىيىتىمىز يوق. **تاللاش ئەركىنلىكىگە ئىگە بولمىغان ئىشلارغا بىز مەسئۇل ئەمەسمىز.**

بەزى ئىش-ھەرىكەتلەر بىزنىڭ ئىرادىمىز، ئىختىيارى تاللىشىمىز نەتىجىسىدە مەيدانغا كېلىدۇ. بۇلارنى بىز ھۆر، ئەركىن ئىرادىمىز بىلەن تاللايمىز. مەسىلەن: يېيىش-ئىچىش، مېڭىش، ئولتۇرۇش، ئىبادەت قىلىش قاتارلىق ئىشلار بىزنىڭ ئەركىن تاللىشىمىز دائىرىسىدىكى ئىشلار بولۇپ، بىزنىڭ ئىرادىمىزگە باغلىق. خالىغان چاغدا يەيمىز، ئىچىمىز. نېمە يېيىش، نېمە ئىچىش ئۆزىمىزنىڭ ئىختىيارى. سۆزلەش ياكى سۈكۈت قىلىپ جىم تۇرۇشمۇ ئۆزىمىزنىڭ ئىختىيارى. سۆزلىگەندە راست گەپ قىلىش ياكى يالغانچىلىق قىلىش يەنە ئۆزىمىزنىڭ ئىختىيارى. قايسىسىنى خالىساق، شۇنى قىلساق بولىدۇ. قىسقىسى، بىز ئىنسان بولۇش سۈپىتىمىز بىلەن ئىرادىمىزنى ياخشى ياكى يامان يۆنىلىشتە تاللاپ ئىشلىتىش ئەركىنلىكىمىز بار. **تاللاش ئەركىنلىكىمىز بار بولغانلىكى پۈتكۈل ئىش-ھەرىكەتلىرىمىزگە ئۆزىمىز مەسئۇل بولىمىز.**

ئىرادە بىلەن مەسئۇلىيەت ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنى بىر مىسال بىلەن چۈشەندۈرەيلى:

بىر ساۋاقدىشىمىزنىڭ پۇل قويىدىغان



پورتمىلىنى تېپىۋالدۇق دەپ پەرەز قىلايلى. بۇ ئەھۋالدا تۆۋەندىكى پوزىتسىيەلەردىن خالىغىنىمىزنى تاللىيالايمىز:

1. «بۇ پۇل ماڭا تەۋە ئەمەس. باشقىلارنىڭ پۇلىسىنى ئىگىسىنىڭ رازىلىقىنى ئالماي تۇرۇپ خەجلىسەم بولمايدۇ» دەپ پورتمالنى ئېلىپ ساۋاقدىشىمىزغا قايتۇرۇپ بېرىمىز.
2. پۇلنى يانچۇقىمىزغا سېلىپ خەجلەيمىز.

بۇ ئىككى ئەھۋالدىن بىرىنى تاللاش تامامەن بىزگە ئائىت، تاللىغاندىن كېيىنكى مەسئۇلىيەت يەنە بىزگە ئائىت. بىرىنچى ئەھۋالنى تاللىساق، توغرا تاللىغان ۋە ياخشى ئىش قىلغان بولىمىز. مۇشۇنداق قىلغانلىقىمىز ئۈچۈن ساۋابقا ئېرىشىمىز. رەببىمىز قىلغان بۇ ياخشى ئىشىمىز تۈپەيلى بىزنى مۇكاپاتلايدۇ.

ئەگەر ئىككىنچى ئەھۋالنى تاللىساق، ئاللاھنىڭ ئەمىر-پەرمانىغا خىلاپلىق قىلىپ، ھارام ئىش قىلغان، گۇناھ سادىر قىلغان بولىمىز. بۇنىڭ ھېسابىنى ئاخىرەتتە بېرىشكە مەجبۇر بولىمىز.

ئاللاھتائالا بىزنى ئۆزىمىزنىڭ ھۆر ئىرادىمىز، ئىختىيارىي تاللىشىمىزغا باغلىق بولغان ئېتىقادىمىز ۋە سۆز-ھەرىكەتلىرىمىزدىن سوئال-سوراققا تارتىدۇ. چۈنكى بۇلارغا بىز مەسئۇلمىز.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئاللاھ ھېچكىمنى تاقىتى يەتمەيدىغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ. كىشىنىڭ قىلغان ياخشىلىقىنىڭ ساۋابى ئۆزىگىدۇر، يامانلىقىنىڭ جازاسىمۇ ئۆزىگىدۇر.»

(بەقەرە سۈرىسى 286-ئايەت)

## ئاللاھنىڭ بىر قەدەرىدىن يەنە بىر قەدەرىگە قېچىۋاتىمەن

ھەزرىتى ئۆمەر خەلىپىلىك قىلىۋاتقان زاماندا بىر قىسىم ساھابىلەر بىلەن بىرلىكتە شامغا (سۈرىيەگە) قاراپ يولغا چىقتى. شامغا يېقىن بىر يەردە ئۇلارنى ئىسلام قوشۇنىنىڭ باش قوماندانى ئەبۇ ئۇبەيدە بىلەن ئۇنىڭ دوستلىرى كۈتىۋالدى. ھەزرىتى ئۆمەرگە شامدا ۋابا كېسىلى تارقالغانلىقىنى خەۋەر قىلدى.

ھەزرىتى ئۆمەر يېنىدىكى ئەنسارلار ۋە مۇھاجىرلارنىڭ چوڭلىرى بىلەن مەسلىھەتلەشتى. بەزى ساھابىلەر «يولغا چىقىپ بولدۇق. ئەمدى ئارقىمىزغا يانساق ئۇيغۇن بولمايدۇ» دېيىشتى. يەنە بەزى ساھابىلەر «ئىنسانلارنى يوقۇملۇق كېسەللىك تارقالغان يەرگە ئېلىپ بېرىش توغرا ئەمەس. ئەڭ ياخشىسى ئارقىمىزغا يېنىپ قايتىپ كېتەيلى» دېيىشتى. بۇنىڭ بىلەن ھەزرىتى ئۆمەر ئەتراپىدىكىلەرگە:

ـ مەن سەھەردە تۆگەمگە مىنىپ قايتىمەن. سىلەرمۇ مەن بىلەن بىللە قايتىڭلار. ـ دېدى.

بۇنى ئاڭلىغان ئەبۇ ئۇبەيدە:

ـ ئەي خەلىپە، ئاللاھنىڭ تەقدىرىدىن قېچىۋاتامسەن؟ ئاللاھ ئەگەر سىلەرنىڭ بۇ كېسەل بىلەن ئۇلۇشۇڭلارنى تەقدىر قىلغان بولسا ئۆلىسىلەر. ئەگەر ئۇنداق تەقدىر قىلمىغان بولسا، سىلەرگە ھېچنېمە بولمايدۇ. ـ دېدى.

ھەزرىتى ئۆمەر ئۇنىڭغا:

ـ كاشكى، بۇ گەپنى سەندىن باشقا بىرەيلەن دېگەن بولسا، ئەي ئەبۇ ئۇبەيدە، ـ دېدى.

ھەزرىتى ئۆمەر ئەبۇ ئۇبەيدىنى بەك ياخشى كۆرەتتى. ئۇنىڭ گېپىگە قارشى چىققۇسى كەلمەيتتى. ئۇ سۆزنى داۋاملاشتۇرۇپ مۇنداق دېدى:

ـ شۇنداق، ئاللاھنىڭ قەدەرىدىن يەنە ئاللاھنىڭ قەدەرىگە قېچىۋاتىمىز. ئەي ئەبۇ ئۇبەيدە، ئەگەر سېنىڭ تۆگىلىرىڭ بولسا، ئىككى تەرىپى بار بىر ۋادىغا كەلسەڭ، ۋادىنىڭ بىر تەرىپى مۇنبەت ئوتلاق، يەنە بىر تەرىپى قاقاس چۆل بولسا، سەن تۆگىلىرىڭنى قايسى تەرەپتە ئوتلاتقان بولاتتىڭ؟ ئەگەر تۆگىلىرىڭنى مۇنبەت، يېشىل ئوتلاقتا ئوتلاتساڭ، ئاللاھنىڭ قەدەرى بويىچە ئوتلاتقان بولىسەن. قاقاس چۆل تەرەپتە ئوتلاتساڭمۇ يەنە ئاللاھنىڭ قەدەرى بىلەن ئوتلاتقان بولىسەن. شۇنداق ئەمەسمۇ ـ يا؟

ھەزرىتى ئۆمەرنىڭ بۇ سۆزى ئەبۇ ئۇبەيدىنى قايىل قىلدى. بۇ ئەسنادا سىرتقا بىر ئىش ئۈچۈن چىقىپ كېتىپ، ئەمدى قايتىپ كەلگەن ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋف (رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ) كەلدى ـ دە:

ـ بۇ ھەقتە مەن بىر نەرسە بىلىمەن. ـ دەپ، سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ: **«بىر يەردە يوقۇملۇق كېسەللىك تارقالغانلىقىنى ئاڭلىساڭلار ئۇ يەرگە بارماڭلار. ئەگەر سىلەر تۇرۇۋاتقان جايدا يوقۇملۇق كېسەللىك تارقالغان بولسا، بۇ جايدىن سىرتقا چىقماڭلار»** دېگەنلىكىنى ئېيتتى.

ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋف نەقىل كەلتۈرگەن بۇ ھەدىسنى ئاڭلىغان ھەزرىتى ئۆمەر توغرا قارار قىلغانلىقى ئۈچۈن ئاللاھقا شۈكۈر قىلدى. شامغا بېرىشتىن ۋاز كېچىپ، مەدىنىگە قاراپ يولغا چىقتى. (بۇخارى: «تىب»، 30)





# ئىشلەش، رىزىق ۋە تەۋەككۇل

يەر يۈزىدىكى جىمى جانلىقلار ئاللاھ ئۇلارغا بەلگىلەپ بەرگەن قائىدە-قانۇنىيەت بويىچە ھەرىكەت قىلىدۇ. ئۆزىنىڭ يارىتىلىش غايىسىگە بىنائەن ۋەزىپىسىنى ئادا قىلىدۇ، ئىشلەيدۇ. ئاللاھ ئۇلارغا تەقدىر قىلغان رىزقىنى ئىزدەيدۇ. ھەر كۈنى سەھەردە ئۇۋىسىدىن ئاچ قورساق ئۇچۇپ چىققان قۇشلار قورسىقىنى تويغۇزۇش ئۈچۈن يەم ئىزدەيدۇ، ئاخشىمى ئۇۋىسىغا قورسىقى توق ھالدا قايتىپ كېلىدۇ. ئورمانلىقتىكى ھايۋاناتلاردىن دېڭىزلاردىكى بېلىقلارغىچە پۈتكۈل جانلىقلار ئۆزىگە بەلگىلەپ بېرىلگەن مۇئەييەن قانۇنىيەت، ئۆلچەم بويىچە ھاياتىنى داۋاملاشتۇرىدۇ. ھەسەل ھەرىسى گۈل-چېچەكلەرگە قونۇپ، شىرنە يىغىپ ھەسەل ئىشلەپچىقىرىدۇ. چۈمۈلىلەر ئىشلەپ ئوزۇق-تۈلۈك توپلايدۇ. شىر ئولجا ئىزدەپ ھەر يان يۈرۈيدۇ. تاشپاقا ئاستا-ئاستا مېڭىپ يۈرۈپ، ھېرىپ-چارچاشتىن قورقماي يەم ئىزدەيدۇ. بېلىق سۇدا ئۈزگەچ يەم ئىزدەپ ھەر يان قاترايدۇ. قىسقىسى، ھەممىسى بىكار تۇرماي ئىشلەۋاتىدۇ.

پۈتكۈل جانلىقلار تىرىشىپ ئىشلەپ ئۆزىگە بېرىلگەن ۋەزىپىنى ئادا قىلىۋاتسا، ئىنساننىڭ ھورۇنلۇق قىلىپ يېتىشى ئۇنىڭغا يارىشامدۇ؟ ئەلۋەتتە ياراشمايدۇ. چۈنكى ئاللاھتائالا ھەر جانلىقنىڭ رىزقىنى بېرىدىغانلىقىنى ئېيتقان ۋە بۇ رىزىقنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن بىر ئۆلچەم بېكىتكەن. ئىنسان ئۈچۈن بەلگىلەنگەن ئىلاھىي ئۆلچەمگە ئاساسەن، ئاللاھ رىزقىنى ئىزدىگۈچىگە ۋە ئىشلىگۈچىگە بېرىدۇ. ئىشلىگەن چىشلەيدۇ. رەببىمىز قۇرئانى-كەرىمدە: **«ئىنسان پەقەت ئۆزىنىڭ ئىشلىگەن ئىشىنىڭ نەتىجىسىنى كۆرىدۇ.»** (نەجم سۈرىسى 39-ئايەت) دېيىش ئارقىلىق بىزگە بۇ ئىلاھىي ئۆلچەمنى بىلدۈرگەن. شۇڭا ئەمگەك قىلىش، ئىشلەش، رىزىق تېپىش سەۋەپلىرى ئۈستىدە ئىزدىنىش ۋە ئاللاھ تەقدىر قىلغان رىزقىنى تېپىپ يېيىش ئىنسانلارنىڭ ۋەزىپىسىدۇر.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

ھەر قانداق بىر ئادەم ئۆزى ھالال ئىشلەپ تاپقىنىدىن خەيرلىك بىر رىزىق يېمەيدۇ. ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى داۋۇد ئەلەيھىسسالام ئۆزى ئىشلەپ تاپقىنىنى يەيتتى.

(بۇخارى، «ئەنبىيا»، 37)



**ئىشلە!**

زېمىن ئىشلەر، ئاسمان ئىشلەر، خىجىل بولمىساڭ ئولتۇر!
بۇلار ھەققىدە مەن بىلمەيدىغان بىرەر باھانەڭ بارمۇ، تۇر!

ئەي، پۈتۈن دۇنيا ۋە ئۇنىڭ ئىچىدىكىلەر ئىشلەۋاتقاندا ياتقۇچى،
ئۆلۈكمۇسەن؟ قىمىر قىلمايسەن، ھېچ بولمىسا ئاللاھتىن ئۇيال!

-مەھمەت ئاكىف ئەرسوي

## ئىككى قېتىم مېۋە بەرگەن كۆچەت

ئابباسىي خەلىپىلىرىدىن ھارۇن رەشىد بىر بوۋاينىڭ بىر كىچىك مېۋىلىك دەرەخ كۆچىتى تىكىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ ئۇنىڭغا:

- بوۋا، سەن بەك ياشىنىپ كېتىپسەن. سەن تىككەن بۇ كۆچەتنىڭ مېۋىسىنى بەرىبىر يېيەلمەيسەن. جېنىڭنى قىيناپ ئاۋارە بولۇپ نېمىشقا قىلارسەن؟ - دېدى.

بوۋاي مۇنداق دەپ جاۋاب بەردى:

- ئەي ئوغلۇم، بىزدىن ئىلگىرىكىلەر كۆچەت تىكىپتىكەن، مېۋىسىنى بىز يېدۇق. كېيىنكىلەرنىڭ مېۋە يېيىشى ئۈچۈن ھازىر بىز كۆچەت تىكەيلى ئەمدى.

بۇ جاۋاب ھارۇن رەشىدكە بەك خوش ياقتى. ھارۇن رەشىد بوۋايغا بىر ئوقچا ئالتۇن بەردى. بوۋاي:

- كۆردۈڭمۇ بالام، مەن تىككەن كۆچەتنىڭ ھازىرلا مېۋىگە كىرگىنىنى، - دېدى.

خەلىپە ھارۇن رەشىد بۇ گەپنى ئاڭلاپ تولىمۇ مەمنۇن بولۇپ، بوۋايغا يەنە بىر ئوقچا ئالتۇن بەردى. بوۋاي كۈلۈشكە باشلىدى. ھارۇن رەشىد ئۇنىڭ نېمىشقا كۈلگەنلىكىنى سورىۋىدى، بوۋاي مۇنداق دېدى:

- كۆرگەنسەن بالام، كۆچەتلەر يىلدا بىر قېتىم مېۋە بېرىدۇ. مېنىڭكى بولسا ئىككى قېتىم مېۋە بەردى.



ئۆلۈغ رەببىمىز دۇنيادىكى ھەر ئىشنى مەلۇم بىر سەۋەپكە باغلاپ، سەۋەپ-نەتىجە مۇناسىۋىتىنى بەلگىلىگەن. بۇنىڭغا ئاساسەن، ھۇسۇل ئېلىش ئۈچۈن ئېتىزلىقتا ئۇرۇغ چېچىش، مېۋە يېيىش ئۈچۈن كۆچەت تىكىپ، پەرۋىش قىلىشقا ئېھتىياج بار. مۇۋەپپىقىيەتكە ئېرىشىش ئۈچۈن تىرىشچانلىقتا ئېھتىياج بار. جەننەتكە كىرىش ئۈچۈنمۇ ئىمان ئېيتىشقا، ئىبادەت قىلىشقا، ئاللاھنىڭ ئەمىر-پەرمانلىرىغا بويسۇنۇشقا ئېھتىياج بار.

دۇنيادا مۇۋەپپىقىيەتكە ئېرىششىمىز ئۈچۈن، سەۋەپلەرنى تۇتقا قىلىپ تىرىشىپ ئىشلەشنى بىر ئۆلچەم قىلىپ بەلگىلىگەن رەببىمىز ئىرادىمىزنى ئىشلەش، تەر تۆكۈپ ئەمگەك قىلىش يۆنىلىشىدە قوللىنىشىمىزنى تەلەپ قىلغان. ئىرادە ئەركىنلىكىدىن ئىشلەش، ئەمگەك قىلىش، ئىبادەت قىلىش يۆنىلىشىدە پايدىلانغان ئىنسانلار بۇنىڭ ساۋابىنى، مۇكاپاتىنى چوقۇم ئالىدۇ. ئۇنداقتا قەدەرگە، يەنى ھەممە ئىشنىڭ ئاللاھنىڭ تەقدىرى بىلەن بولىدىغانلىقىغا ئىشىنىدىغان بىر مۆمىن بولۇش سۈپىتىمىز بىلەن بىز ئاللاھ كائىناتتا بەلگىلىگەن ئۆلچەملەر بويىچە ئىشلەيمىز، تېگىشلىك ۋەزىپىمىزنى ئادا قىلىمىز. ئاندىن بۇنىڭ نەتىجىسىنى رەببىمىزدىن كۈتىمىز. بىر ئىشنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئاللاھنىڭ رەھمىتى بىلەن سەن ئۇلارغا مۇلايىم بولدۇڭ؛ ئەگەر قوپال باغرى قاتتىق بولغان بولساڭ، ئۇلار چۆرەڭدىن تارقاپ كېتەتتى؛ ئۇلارنى ئەپۇ قىل، ئۇلار ئۈچۈن مەغپىرەت تىلىگىن، ئىشتا ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن؛ (كېڭەشكەندىن كېيىن) بىر ئىشقا بەل باغلىساڭ، ئاللاھقا تەۋەككۈل قىلغىن. ئاللاھ ھەقىقەتەن تەۋەككۈل قىلغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ.»

(ئال-ئىمران سۈرىسى 159-ئايەت)

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئېيتقىنكى، "ھەقىقەتەن رەببىم قايسى بەندىسىنىڭ رىزقىنى كەڭ قىلىشنى خالىسا ئۇنى كەڭ قىلىدۇ (قايسى بەندىسىنىڭ رىزقىنى تار قىلىشنى خالىسا ئۇنى) تار قىلىدۇ، (ئاللاھنىڭ يولىدا) بەرگەن نەرسەڭلارنىڭ ئورنىنى ئاللاھ تولدۇرۇپ بېرىدۇ، ئۇ رىزىق بەرگۈچىلەرنىڭ ئەڭ ياخشىسىدۇر."»

(سەبەئە سۈرىسى 39-ئايەت)

ئۈچۈن قولىمىزدىن كېلىدىغان ماددىي، مەنىۋى سەۋەبلەرنى قىلغاندىن كېيىن ئاللاھقا تاپشۇرىمىز. ئارزۇ-ئارمىنىمىزنىڭ ئەمەلگە ئېشىشى ئۈچۈن ئاللاھقا دۇئا قىلىپ، ئۇنىڭدىن ياردەم تىلەيمىز. چىن يۈرىكىمىزدىن ئۇنىڭغا يۆلىنىپ، يالۋۇرىمىز، يالغۇز ئۇنىڭغىلا تەۋەككۈل قىلىمىز. سەۋەپ قىل، تەلەپ قىل دېگەن مانا مۇشۇ.

### ئىشلەش ۋە تەۋەككۈل

تەۋەككۈل دېگىنىمىز سەۋەبلەرنى چىڭ تۇتۇپ، تېگىشلىك ۋەزىپىلەرنى تولۇق ئادا قىلغاندىن كېيىن ئاللاھقا تاپشۇرۇپ، نەتىجىسىنى ئاللاھتىن كۈتۈش دېگەنلىكتۇر. تىرىشىپ تىرمىشىپ ئىشلىگەندە ئاللاھنىڭ بىز بىلەن بىللە ئىكەنلىكىنى قەتئىي ئەستىن چىقارماسلىق ۋە نەتىجىسنى ئاللاھتىن تاما قىلىشتۇر.

تەۋەككۈل قىلىش دېگەنلىك ئىنسانلار ھورۇنلۇق قىلىپ، ئۆزى قىلىشقا تېگىشلىك ئىشلارنى



ئاللاھقا ھاۋالە قىلىپ قويۇپ ئولتۇرسۇن دېگەنلىك ئەمەستۇر. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز تۆگىسىنى قويۇۋېتىپ ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلغانلىقىنى ئېيتقان كىشىگە «ئاۋۋال تۆگەڭنى باغلا، ئاندىن ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلغىن» (تىرمىزى: «قيامەت»، 60) دېيىش ئارقىلىق، ئۇ كىشىنىڭ تەۋەككۇل چۈشەنچىسىنىڭ توغرا ئەمەسلىكىنى بىلدۈرگەن.

بۇنىڭغا ئاساسەن، ئەگەر ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلىدىغان بىر دېھقان بولساق، ئاۋۋال مۇۋاپىق پەيتتە ئېتىزلىقىمىزنى ئاغدۇرۇپ تېرىقچىلىققا تەييارلىق قىلىمىز، ئۇرۇق چاچىمىز، سۇغىرىمىز، ئوتايمىز، ئوغۇتلايمىز، دورا چاچىمىز. ئاندىن سۈپەتلىك، مول ھوسۇل بېرىشى ئۈچۈن ئاللاھقا دۇئا قىلىمىز. ئاللاھقا يۆلىنىپ، نەتىجىسىنى ئاللاھتىن كۈتىمىز.

ھەزرىتى ئۆمەر خەلىپىلىك قىلىۋاتقان زاماندا، بىر كۈنى بىر توپ كىشى مەسجىدتە ئولتۇرۇپ پاراڭلىشىۋاتاتتى. بۇ چاغدا ھەزرىتى ئۆمەر مەسجىدكە كەلدى. ئۇلارنىڭ نېمىشقا بۇ يەردە ئولتۇرغانلىقىنى سورىدى. ئۇلار:

ـ ئەي خەلىپە، بىز ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلغان كىشىلەرمىز. ئىشىنىمىزكى، ئاللاھ بىزنىڭ رىزقىمىزنى ئايىغىمىزغا ئەكىلىپ بېرىدۇ.

ھەزرىتى ئۆمەر بۇ گەپنى ئاڭلاپ قاتتىق ئاچچىغى كەلدى. ئىشلەپ ئەمگەك قىلىپ رىزىق تېپىش ئورنىغا ھۇرۇنلۇق قىلىپ ئولتۇرغان بۇ كىشىلەرنى مۇنداق دەپ مەسجىدتىن چىقىرىۋەتتى:

ـ سىلەر ئاللاھقا يۆلىنىپ تەۋەككۇل قىلغان (مۇتەۋەككۇل) ئىنسانلار ئەمەسسىلەر. ئەكسىچە، ھۇرۇن، تەييارتاپ، بەرسەڭ يەيمەن دەپ ئولتۇرغان (مۇتەئەككىل) كىشىلەر سىلەر.



## رىزىق ئۈچۈن ھېچ بولمىغاندا بىر ھۆرمەتلەش...

ياتاقلىق مەكتەپتە ئوقۇۋاتقان سەلىم بىر كۈنى ساۋاقداشلىرىغا:

ـ ئاللاھتائالا قۇرئانى كەرىمدە «يەر يۈزىدىكى جىمى جانلىقلارنىڭ رىزقىنى ئاللاھ بېرىدۇ» دەپتۇ. ئەھۋال مۇشۇنداق ئىكەن، مەن نېمىشقا ئىشلەپ جاپا تارتقۇدەكمەن؟ پېشانەمگە پۈتۈلگەن نېسىۋەم نېمە بولسا كېلىپ مېنى ئىزدەپ تاپىدۇ. ـ دەپتۇ.

ساۋاقداشلىرى بۇ خىل قاراشنىڭ توغرا ئەمەسلىكىنى چۈشەندۈرۈپ، ئۇنى ئاگاھلاندۇرغان بولسىمۇ، ئۇ پەقەتلا ئاڭلىماپتۇ.

ئەتىگەن ناشتا ۋاقتى بولغاندا ساۋاقداشلىرى تاماق قاچىلىرىنى كۆتۈرۈشۈپ ئاشخانىدا ئۆچىرەتتە تۇرۇپتۇ. لېكىن سەلىم ئۆچىرەتكە كىرمەپتۇ. «بەرىبىر ئاشپەز كېلىپ تامىقىمنى بېرىدىغۇ» دەپ ئويلاپ ئولتۇرۇپتۇ. ئاشپەز ئۆچىرەتتىكىلەرگە تاماق ئۇسۇپ بەرگەندىن كېيىن «يەنە ئالمىغانلار بارمۇ؟» دەپ توۋلاپتۇ. ئاۋاز چىقمىغاندىن كېيىن ناشتىلىق تاماقلارنى يىغىشتۇرۇپ كېتىپ قاپتۇ. سەلىم ئاچ قاپتۇ.

چۈشلۈك تاماق ۋاقتى بولغاندا يەنە ئەتىگەندىكىدەكلا ئىش بوپتۇ. ئاچ قالغان سەلىم رىزقىم كەچتە كېلەر دەپ ئويلاپتۇ. كەچتە ئاشپەز يەنە ئۆچىرەتتە تۇرغانلارغا تاماق ئۇسۇپ بېرىپتۇ. ئاخىرىدا «تاماق ئالمىغانلار بارمۇ؟» دەپ توۋلاپتۇ. سەلىم يەنە جاۋاب بەرمەپتۇ. كەچلىك تاماقنىڭمۇ يىغىشتۇرۇلۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ بۈگۈن يەنە ئاچ قالىدىغانلىقىنى چۈشىنىپ ھۆتىلىپتۇ. بۇنى ئاڭلىغان ئاشپەز: «ھۆتىلىپ قاپسەن ـ دە، تاماق يېيىشنى قاچاڭنى ئەكەل، ئاش ئۇسۇپ بېرەي» دەپتۇ. سەلىم قاچىسىغا ئالغان تاماقنى يەپ قورسىقىنى ئوبدان تويغۇزۇپتۇ. كېيىن ساۋاقداشلىرىغا: «ئاللاھ رىزقىمىزنى بېرىدىغانلىقىنى ئېيتىپتۇ. ئەمما بۇنىڭغا ئېرىشىش ئۈچۈن ھېچ بولمىغاندىمۇ بىر ھۆتەلمىسەك بولمايدىكەن» دەپتۇ.



# شىر بىلەن تۈلكە

بىر ئادەم ئىشلەپ رىزقىنى تېپىپ كېلىش ئۈچۈن يېزىسىدىن يولغا چىقىپتۇ. ئورمانلىققا كەلگەندە قاراڭغۇ چۈشۈپ كېتىپتۇ. ئادەم كېچىنى ئورمانلىقتا ئۆتكۈزۈشكە نىيەتلىنىپتۇ. يىرتقۇچ ھايۋانلاردىن قورققانلىقى ئۈچۈن ئېگىز بىر دەرەخكە چىقىۋاپتۇ. دەرەخ شاخلىرىنىڭ ئارىسىدىن مۆۋاپىق بىر يەرنى تېپىپ يەرلىشىپتۇ. كېچىنىڭ جىمجىتلىقى ئىچىدە تاڭ يورۇشىنى كۈتۈپ ئولتۇرۇپتۇ. بىر چاغدا ئېگىرىغان بىر ئاۋازنى ئاڭلاپ، نېمە ئىش بولغاندۇ دەپ ئەتراپقا قارىسا، پەستە بىر ئاقساق تۈلكە تۇرغۇدەك. ئادەم كۆڭلىدە «بۇ بىچارە تۈلكە نېمە يەپ نېمە ئىچىدىغاندۇ؟» دەپ ئويلاپتۇ.



بۇ ئەسنادا يىراقتىن بىر شىرنىڭ كېلىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپتۇ. شىرنىڭ ئاغزىدا بىر كىيىك بار ئىكەن. ئۆلجىسىنى چىشلىگەن پېتى سۆرەپ ئادەم تۇرغان دەرەخنىڭ ئاستىغا يېقىنلىشىپ كەلگەن شىر تۇتۇۋالغان كىيىكنى پارچىلاپ يەپ قورسىقىنى تويغۇزۇپتۇ. شىر كەتكەندىن كېيىن، ئاقساق تۈلكە پۈتىنى سۆرەپ ئاستا كېلىپ شىردىن ئاشقان-تاشقاننى يەپ قورسىقىنى تويغۇزۇپتۇ. بۇنى كۆرگەن ئادەم ھەيران بولۇپ ئۆز-ئۆزىگە پىچىرلاپ: «ئاللاھنىڭ مەرھەمىتىگە قاراڭلار، دېمەك بىر ئاقساق-چولاق ھايۋاننىڭ رىزقىنىمۇ ئاللاھ ئۇنىڭ ئايىغىغا ئەكىلىپ بېرىدىكەن، ئۇنى ئاچ قويمايدىكەن ئەمەسمۇ؟! ئۇنداقتا مەن نېمشقا جاپا تارتىپ ئىشلەپ ئۆزەمنى ھارغۇزۇپ يۈرەمەن؟ بۇ تۈلكىنىڭ نېسىۋىسى ئۇنىڭ ئايىغىغا قانداق كەلگەن بولسا، مېنىڭ رىزقىممۇ ئايىغىمغا كېلەر. مەن تەۋەككۈلنىڭ مەنىسىنى ئەسلىدە مۇشۇ تۈلكىدىن ئۆگەنسەم بولىدىكەن. بۇندىن كېيىن مەنمۇ بىر بۇرجەكتە ئولتۇرۇپ رىزقىمنى كۈتىمەن» دەپتۇ.

مۇشۇ خىياللار بىلەن تاڭ ئاتقۇزغان ئادەم ئەتىسى كۈنى يول بويىدىكى بىر غارغا كىرىپ ئولتۇرۇپ رىزقىنى ساقلاشقا باشلاپتۇ. تاغ بېشىدىكى بۇ غاردا سايمۇ-ساق ئۈچ كۈن ساقلاپتۇ. لېكىن كەلگەن-كەتكەن ھېچكىمنى كۆرمەپتۇ. ھېچكىم ئۇنىڭغا يېگۈدەك ياكى ئىچكۈدەك بىر نەرسە بەرمەپتۇ. ئاخىرى ئادەم ئاچلىقتىن يىقىلىپ چۈشۈپ ھوشىدىن كېتىپتۇ. ئۇيقۇ بىلەن ئويغاقلىق ئارىسىدىكى چالا بىھوش ھالەتتە ياتقىنىدا ئۇزاقتىن كەلگەن بىر ئاۋاز بىلەن ئويغىنىپتۇ:

- ئورنۇڭدىن تۇر، ھەي ھۇرۇن ئادەم! پۇت-قولۇڭ ساق تۇرۇپ نېمشقا بۇنداق ھۇرۇنلۇق قىلىسەن؟ نېمشقا يېتىۋېلىپ بىر ئاقساق-چولاق تۈلكىنى دوراپ يۈرۈيسەن؟ ماڭ، بېرىپ شىردەك ئىشلە. ھەم ئۆزەڭنىڭ رىزقىنى تاپ، ھەمدە سەندىن ئاشقىنى بىلەن باشقىلارنىڭ قورسىقى تويسۇن!

بۇ گەپلەرنى ئاڭلىغان ئادەم ھەقىقەتنى چۈشىنىپ يېتىپ، غاردىن چىقىپتۇ. ئىشلەپ ھالال رىزىق تېپىش ئۈچۈن يولغا راۋان بوپتۇ.

- سەئىد شىرازى



# كېسەللىك ۋە ئۆلۈم

ئۇلۇغ رەببىمىز جانلىق مەۋجۇداتلارغا ھەر خىل ئالاھىدىلىكلەرنى بەرگەن. بىر جانلىق مەۋجۇدات بولغان ئادەممۇ باشقا جانلىقلارغا ئوخشاش، تۇغۇلىدۇ، چوڭ بولىدۇ، ۋاقتى كەلگەندە دۇنيادىن كېتىدۇ. ئۆمرىدە ھەر خىل كېسەللىكلەرگە يولۇقۇشى مۇمكىن. بۇ كېسەللىكلەرنىڭ بەزىسى ئۆزىنىڭ ئېھتىياتسىزلىقى، ناتوغرا ئادەتلىرى تۈپەيلى كېلىپ چىققان بولسا، يەنە بەزىسى ئۇنىڭغا باغلىق بولمىغان سەۋەپلەر تۈپەيلى كېلىپ چىقىدۇ.

كېسەللىك ھەممىمىزنىڭ بېشىغا كېلىشى مۇمكىن. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز: «ئاللاھتائالا ھەر بىر كېسەللىكنىڭ داۋاسىنى (شىپاسىنى) بىللە ياراتقان» (مۇسلىم: «سالام»، 26) دېيىش ئارقىلىق، ئاللاھتائالا بۇ ھەقتە بەلگىلىگەن ئىلاھىي ئۆلچەمنى كۆرسىتىپ، كېسەللىك ۋە ئۇنىڭ داۋاسىنىڭ ئاللاھتىن كەلگەنلىكىنى بىلدۈرگەن. شىپانى پەقەت ئاللاھ بېرىدۇ. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئېيتقان **«ئاغرىپ قالسام ئۇ مېنى ساقايتىدۇ»** (شۇئەرا سۈرىسى 80-ئايەت) دېگەن ئايەت بىزگە بۇ ھەقىقەتنى ئەسلىتىدۇ.

ئاغرىپ قالغاندا دوختۇرغا كۆرۈنۈش، دورا ئىشلىتىش ۋە داۋالىنىش ئۈچۈن قولدىن كېلىشىچە تىرىشچانلىق كۆرسىتىش دىنىمىزنىڭ ئەمرىدۇر. داۋالانغاندىن كېيىن دۇئا قىلىش ۋە ئاللاھتائالادىن شىپالىق تىلەپ، ئۇنىڭغا تەۋەككۇل قىلىش كېرەك. بۇلار كېسەلىمىزنىڭ ساقىيىشى ئۈچۈن بىز قىلغان ماددىي ۋە مەنىۋى سەۋەپلەردۇر. لېكىن ئاللاھتائالانى

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دېگەن:

بىر ساھابە سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزدىن مۇنداق دەپ سورىدى:

- ئەي رەسۇلۇللاھ، بىز كېسەللىكنىڭ ئالدىنى ئېلىۋاتىمىز، دۇئا قىلىمىز ۋە داۋالىنىمىز. بۇلار قەدەرنى ئۆزگەرتەلەمدۇ؟

پەيغەمبىرىمىز ئۇنىڭغا مۇنداق دەپ مەنىلىك جاۋاب بەردى:

- كېسەللىكنىڭ ئالدىنى ئېلىش، دۇئا قىلىش ۋە داۋالىنىشمۇ بىر قەدەردۇر.

(تىرمىزى: «تىب»، 21)

ئۇنتۇپ، دوختۇر بىلەن دورىلارلا بىزنى ساقايتالايدۇ دەپ قاراش توغرا ئەمەس. بىزنىڭ ۋەزىپىمىز ئۆمۈر بويى ھېچ كېسەل بولماسلىق ئەمەس، بەلكى كېسەللىكتىن ساقلىنىش، كېسەللىكنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن چارە-تەدبىر قوللىنىش، ئاغرىپ قالغاندا ساقىيىش ئۈچۈن چارە قىلىش، داۋالىنىش، ئاندىن دۇئا قىلىپ ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلىشتۇر.



داۋالىنىشقا ئوخشاشلا مۇھىم بولغان يەنە بىر ئىش كېسەللىككە گىرىپتار بولۇش تۆپەيلى ئاللاھقا ئىسيان قىلماسلىقتۇر. قەدەرگە ئىمان ئېيتىش بۇنداق ئىسياننىڭ ئالدىنى ئالىدىغان ئەڭ كۈچلۈك ياردەمچىمىزدۇر. كېسەل بولغاندا ھەر ئىشنىڭ ئاللاھتىن كەلگەنلىكىنى بىلىش ۋە شىپانى ئاللاھتىن تىلەش بىزگە تەسەللىي بولىدۇ، روھىي كەيپىياتىمىزنى ياخشىلايدۇ، ئۈمىدۋارلىق ۋە چىدامچانلىق كۈچىمىزنى ئاشۇرىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، كېسەللىككە، قىيىنچىلىققا ئۇچرىغان چېغىمىزدا قىلغان سەۋر-تاقىتىمىز بىزنىڭ ئاللاھنىڭ سۆيگۈسى ۋە مۇكاپاتىغا ئېرىشىشىمىزگە سەۋەب بولىدۇ.

ئۇلۇغ رەببىمىز جانلىقلار ئۈچۈن بېكىتكەن بىر قانۇنىيەت شۇكى، ھەر جانلىق ھامان بىر كۈنى ئۆلىدۇ. **«ھەر نەپس (جان) ئۆلۈمنىڭ تەمىنى تېتىيدۇ»** (ئال-ئىمران سۈرىسى 185-ئايەت) دېگەن ئايەت بىزگە بۇ ئىلاھىي ئۆلچەمنى خەۋەر قىلىدۇ.

ھەر ئىنسان ئۈچۈن بېكىتىلگەن بىر ئەجەل بار. بۇ ئەجەلنىڭ ۋاقتى سائىتى كەلگەندە ھەر كىشى دۇنيادىن كېتىدۇ. ھايات ۋە ئۆلۈم ئاللاھنىڭ ئىلكىدە. ھاياتنى بەرگۈچى ۋە ئالغۇچىمۇ ئاللاھتۇر. ئۇنداقتا كېسەللىك، بالا-قازا قاتارلىق سەۋەبلەر تۈپەيلى ئۆلۈپ كەتكەن يېقىنلىرىمىزنىڭ ۋاپاتىدا تۇتقان پوزىتسىيىمىز قەلبىمىزدىكى ئىماننى مەلۇم دەرىجىدە ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدۇ. بۇنداق ئەھۋاللاردا سەۋر-تاقەتلىك بولۇپ، ئىسياندىن يىراق تۇرۇش رەببىمىزنى مەمنۇن قىلىدىغان ئەڭ ياخشى ئىش-ھەرىكەتلەردۇر.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئۇلارغا بىرەر مۇسىبەت كەلگەن چاغدا، ئۇلار: «بىز ئەلۋەتتە ئاللاھنىڭ ئىگىدارچىلىقىدىمىز (يەنى ئاللاھنىڭ بەندىلىرىمىز)، چوقۇم ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا قايتىمىز» دەيدۇ.»

(بەقەرە سۈرىسى 156-ئايەت)



## ئاللاھ شەرلەرنى خەير قىلار

ئاللاھ شەرلەرنى خەير قىلار،
گۇمان قىلماكى غەيرى قىلار،
ئارىف ئۇنى سەيىر[1] قىلار،
مەۋلاغا[2] قارا، قانداق قىلار،
قانداق قىلسا گۈزەل قىلار.

دېمە بۇ نىچۈن شۇنداق،
دەل جايىدا ئاشۇنداق،
سەۋر قىل ئاخىرىغا باق،
مەۋلاغا قارا، قىلار قانداق،
قانداق قىلسا، گۈزەل شۇنداق.

ھېچ كىشىگە خار باقما،
ئاغرىتما، كۆڭۈل يىقما،
سەن نەپسىڭگە يان چىقما،
مەۋلاغا قارا، قىلار قانداق،
قانداق قىلسا، گۈزەل شۇنداق.

ۋەللاھى[3] گۈزەل قىپتۇ،
بىللاھى[4] گۈزەل قىپتۇ،
تەللاھى[5] گۈزەل قىپتۇ،
ئاللاھقا قارا، قانداق قىپتۇ،
قانداق قىلسا، گۈزەل قىپتۇ.

- ئەرزۇرۇملۇق ئىبراھىم ھەققى

---

① سەيىر:قارىماق، نەزەر سالماق.
② مەۋلا: ئاللاھ.
③ ④ ⑤ ۋەللاھى، بىللاھى، تەللاھى: ئاللاھقا قەسەم قىلمەنكى دېگەن مەنىدە.

# تەقدىرگە ئىمان ئېيتىش ئارقىلىق ئېرىشكەنلىرىمىز

- هەر بىر ۋەقەنىڭ پەردە ئارقىسىدا بىر ئۇلۇغ ھېكمەتنىڭ بارلىقىنى ھېس قىلالىشىمىزغا تۈرتكە بولىدۇ.
- بىزگە كائىناتتىكى ھەر بىر شەيئىنىڭ ئاللاھنىڭ ئىلمى، ئىرادىسى ۋە قۇدرىتى بىلەن مەيدانغا كەلگەنلىكىدىن ئىبارەت ھەقىقەتنى خاتىرلىتىدۇ.
- ئاللاھتىن كەلگەن ھەر قانداق ئىشقا رازى بولۇپ، ئۇنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىشىمىزگە تۈرتكە بولىدۇ.
- بىزنى كەلگۈسى توغرىسىدىكى بىھۇدە قورقۇش ۋە غەم-ئەندىشىلەردىن خالاس قىلىدۇ.

## تەقدىرگە ئىمان ئېيتىش

دۇنيادا بېشىمىزغا كەلگەن بالا-قازالارنى بىر چەكلىك نەزەر دائىرىمىز ۋە بىلىمىمىز بويىچە چۈشەنمەكچى بولىمىز. ھالبۇكى، بېشىمىزغا كەلگەن بالا-قازا ياكى ۋەقەلەر پەقەتلا بىزنىڭ كۆرگىنىمىزدىن ئىبارەت ئەمەستۇر. بۇ ۋەقەلەرنىڭ يەنە بىز كۆرەلمەيدىغان، ھېس قىلالمايدىغان ۋە چۈشىنەلمەيدىغان تەرەپلىرى بار. ئۇلارنىڭ ھەقىقىي ماھىيىتىنى پەقەتلا ئاللاھ بىلىدۇ. قەدەرگە ئىمان ئېيتقىنىمىزدا، كائىناتتىكى ۋەقە، ھادىسىلەرنىڭ ھەممىنى بىلگۈچى ۋە ھەممىگە قادىر بولغان بىر ئۇلۇغ ئاللاھ تەرىپىدىن يارىتىلغانلىقىغا ئىشەنگەن بولىمىز. بۇنداق بىر ئىمان **كائىناتتا مەيدانغا كەلگەن ھەر بىر ۋەقەنىڭ پەردە ئارقىسىدا بىر ئۇلۇغ ھېكمەتنىڭ بارلىقىنى ھېس قىلالىشىمىزغا تۈرتكە بولىدۇ**. بۇنداقتا بىزنىڭ ھاياتقا بولغان كۆز قارىشىمىز پۈتۈنلەي ئۆزگىرىدۇ. ۋەقەلەرگە باشقىچە باھا بېرىشكە باشلايمىز. بىز ياقتۇرىدىغان مەنسەپ-ئەمەل ياكى شۆھرەت بىز ئۈچۈن ساۋابقا ئېرىشىش پۇرسىتى بولۇشى ياكى ھاكاۋۇرلىشىپ كۆرەڭلەپ كېتىشىمىزگە سەۋەب بولۇشىمۇ مۇمكىن. شۇڭا ئاللاھتىن بىزگە پايدىلىق بولغاننى بېرىشنى تىلەيمىز. كۆرۈنۈشتە يامان ئەھۋالدەك كۆرۈنگەن باش ئاغرىقى ياكى قىزىتما بەلكىم تېخىمۇ ئېغىر بىر كېسەلگە مۇپتىلا بولۇشىمىزنىڭ ئالدىنى ئالغان بولۇشى مۇمكىن. بىر يولۇققان بىرەر قاتناش ۋەقەسى بەلكىم تېخىمۇ ئېغىر بىر ۋەقەنىڭ ئالدىنى ئالغان بولۇشى مۇمكىن. مۇشۇنداق بىر ئاڭ، روھىي ھالەتتە پىكىر قىلغاندا ھەر قانداق ئەھۋالدا ئاللاھقا ھەمدۇ-سانا ئېيتىمىز. بىزنى تېخىمۇ چوڭ بالا-قازا، پالاكەتلەردىن ئۆز پاناھىدا ساقلىشىنى تىلەيمىز.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«سىلەر بىرەر نەرسىنى ياقتۇرماسلىقىڭلار مۇمكىن، ئەمما ئۇ سىلەر ئۈچۈن پايدىلىقتۇر؛ سىلەر بىرەر نەرسىنى ياقتۇرۇشۇڭلار مۇمكىن، ئەمما ئۇ سىلەر ئۈچۈن زىيانلىقتۇر. (سىلەرگە نېمىنىڭ پايدىلىق ئىكەنلىكىنى) ئاللاھ بىلىدۇ، سىلەر بىلمەيسىلەر.»

(بەقەرە سۈرىسى 216-ئايەت)

ئۇلۇغ رەببىمىز چەكسىز ئىلمى ۋە كۈچ قۇدرىتى بىلەن كائىناتتا مۇكەممەل بىر قائىدە-قانۇنىيەت، ئۆلچەم ۋە تەڭپۇڭلۇق بەلگىلىگەن. كائىناتتا بارلىققا كەلگەن ھەر ئىش ئاللاھنىڭ خالىشى، كۈچ-قۇدرىتى ۋە يارىتىشى بىلەن مەيدانغا كېلىدۇ. دۇنيا يارىتىلغان كۈندىن ئېتىبارەن قۇياش شەرقتىن چىقىپ، غەرپكە پاتماقتا. يەر شارىنىڭ تارتىش كۈچى بىلەن سۇنىڭ لەيلىتىش كۈچى داۋاملاشماقتا. جانلىقلار سۇ بىلەن بارلىقىنى ساقلاپ، ھاياتىنى داۋاملاشتۇرماقتا. رەببىمىز كائىناتتا بېكىتكەن بۇ ئۆزگەرمەس قانۇنلار بىز ئۈچۈن چوڭ نېمەتتۇر. ئاللاھتائالا بېكىتكەن بۇ فىزىكىلىق، بىئولوگىيىلىك ۋە ئىجتىمائىي قانۇنلار نەتىجىسىدە يەر شارى ئىنسانلار ياشىيالايدىغان بىر پىلانىتقا ئايلانغان. بۇنى بىلىش ۋە مۇشۇنداق بىر قەدەر ئېتىقادىغا ئىگە بولۇش بىزنىڭ كائىناتتىكى مۇكەممەل قائىدە-قانۇنىيەتلەرنى بايقىيالىشىمىزغا تۈرتكە بولىدۇ. **بىزگە كائىناتتىكى ھەر بىر شەيئىنىڭ ئاللاھنىڭ ئىلمى، ئىرادىسى ۋە قۇدرىتى بىلەن مەيدانغا كەلگەنلىكىدىن ئىبارەت ھەقىقەتنى خاتىرلىتىدۇ.**

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئېيتىپ بېقىڭلارچۇ! ئەگەر ئاللاھ كېچىنى سىلەر ئۈچۈن قىيامەت كۈنىگىچە سوزىدىغان بولسا، ئاللاھتىن بۆلەك قايسى ئىلاھ سىلەرگە يورۇقلۇق ئېلىپ كېلەلەيدۇ؟ سىلەر ئاڭلىمامسىلەر؟» دېگىن. سىلەرنى كېچىدە ئارام ئالسۇن، كۈندۈزدە ھاياتلىق يولىدا ھەرىكەتلىنىپ) ئاللاھنىڭ پەزلىنى تەلەپ قىلسۇن ۋە (ئاللاھنىڭ نېمەتلىرىگە) شۈكۈر قىلسۇن دەپ، سىلەر ئۈچۈن كېچە بىلەن كۈندۈزنى يارىتىشى ئاللاھنىڭ رەھمىتىدىندۇر.»

(قەسەس سۈرىسى 71-73-ئايەتلەر)



ئۆزىمىز ياخشى كۆرىدىغان بىرەيلەن بىلەن كۆرۈشكەندە خۇشال بولىمىز. ياخشى كۆرىدىغانلىرىمىزدىن ئايرىلىپ قالغاندا كۆڭلىمىز يېرىم بولىدۇ. ئاللاھتائالا بىزنى بۇ دۇنيادا بەزىدە خۇشاللىق، بەزىدە كۆڭۈلسىزلىك بىلەن سىنايدۇ. چۈنكى بۇ دۇنيا بىر ئىمتىھان يېرىدۇر. بۇ ھەقىقەتنى ئۇنۇتماي ياشىغىنىمىزدا خۇشاللىقىمىز ۋە قايغۇمىز ھەممىسى ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىشتىكى پۇرسەتكە ئايلىنىدۇ. رەببىمىز بەرگەن نېمەتلەرگە شۈكۈر قىلىپ، بېشىمىزغا كەلگەن بالا ـ قازالارغا سەۋرى قىلىمىز. ئاللاھنىڭ تەقدىرىگە رازى بولىمىز. ئاللاھنىڭ بەرگەنلىرىگە رازى بولۇش بىزنى قانائەتچان قىلىدۇ. بىزنى كۆرەلمەسلىك، ئاچكۆزلۈك ۋە ھەسەتخورلۇق قاتارلىق ناچار ھېس ـ تۇيغۇلاردىن قۇتۇلدۇرىدۇ. شۇڭا قەدەرگە ئىمان ئېيتىش بىزنىڭ **ئاللاھتىن كەلگەن ھەر قانداق ئىشقا رازى بولۇپ، ئۇنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىشىمىزگە تۈرتكە بولىدۇ.**

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«يەر يۈزىدىكى بارلىق ھادىسىلەر ۋە ئۆزەڭلار ئۇچرىغان مۇسىبەتلەر بىز ئۇلارنى يارىتىشتىن بۇرۇن لەۋھۇلمەھپۇزغا يېزىلغان، بۇ (ئىش)، شۈبھىسىزكى، ئاللاھقا ئاساندۇر. ئاللاھتائالانىڭ ئۇلارنى لەۋھۇلمەھپۇزغا يېزىشى) قولۇڭلاردىن كەتكەن نەرسىگە قايغۇرۇپ كەتمەسلىكىڭلار ۋە ئاللاھ بەرگەن نەرسىلەرگە خوش بولۇپ كەتمەسلىكىڭلار ئۈچۈندۇر، ئاللاھ مۇتەكەببىرلەر ۋە ئۆزلىرىنى چوڭ تۇتقۇچىلارنى دوست تۇتمايدۇ.»

(ھەدىد سۈرىسى 22 ـ 23 ـ ئايەتلەر)

رەببىگە يۆلەنمىگەن ئادەم ھەمىشە كەلگۈسىدىن غەم يەيدۇ. بۇ سەۋەبتىن قول ئىلكىدىكى نەرسىلىرىنىڭ يوق بولۇشىدىن قورقىدۇ. قولىدىكى نېمەتلەرنى ئۇنتۇپ، پېقىرلىقتىن ئەندىشە قىلىدۇ. سالامەتلىكىنى ئۇنتۇپ، كېسەل بولۇشتىن غەم قىلىدۇ. ئارزۇ ـ ئارمانلىرىغا يېتىش خىيالى كاللىسىنى چىرمىۋالىدۇ. كەلگۈسىدىن بەك غەم يېگەنلىكتىن بەزىدە كۆزىگە ئۇيقۇ كەلمەيدۇ، سالامەتلىكىنى يوقىتىپ قويىدۇ.

ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ:

«ئېيتقىنكى، «بىزگە پەقەت ئاللاھنىڭ تەقدىر قىلغان نەرسىسى يېتىدۇ، ئۇ بىزنىڭ مەدەتكارىمىزدۇر. مۆمىنلەر ئاللاھقا تەۋەككۈل قىلسۇن (يەنى مۆمىنلەر ھەممە ئىشنى ئاللاھقا تاپشۇرسۇن، ئۇنىدىن باشقا ھېچ ئەھەدىگە يۆلەنمىسۇن).»

(تەۋبە سۈرىسى 51 ـ ئايەت)

رەببىمىزگە ئىشىنىش، قەدەرگە ئىمان ئېيتىش بىزنى كەلگۈسى ھەققىدىكى **بىھۇدە قورقۇش ۋە غەم ـ ئەندىشەلەردىن خالاس قىلىدۇ**. چۈنكى قەدەرگە ئىمان ئېيتقان چېغىمىزدا بىلىمىزكى، ئاللاھ تەقدىر قىلغاندىن باشقا ئىش بولمايدۇ. ئاللاھ رۇخسەت قىلمىسا، بېشىمىزغا ھېچقانداق ئىش كەلمەيدۇ. بېشىمىزغا كېلىدىغان ئىشنىمۇ ئاللاھتىن باشقا ھېچكىم ئارقىغا قايتۇرالمايدۇ. دوچ كەلگەن قىيىنچىلىق، جاپا ـ مۇشەققەت ۋە توسقۇنلۇقلاردىنمۇ ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن ھالقىپ ئۆتىمىز. بەندە بولۇش سۈپىتىمىز بىلەن بىزنىڭ ۋەزىپىمىز ئىشلەش، ئاللاھقا ئىشىنىش، تەۋەككۈل قىلىش ۋە ئۇنىڭدىن ياردەم تەلەپ قىلىشتۇر.

# پەيغەمبىرىمىز ئاللاھتىن كەلگەنلىكى ھەر قانداق نەرسىنى ياخشى دەپ بىلەتتى



سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ھاياتقا ياخشى نەزەردە قارايدىغان، گۈزەللىكلەرنى كۆرىدىغان بىر ئىنسان ئىدى. ھەر نەرسە ۋە ئىشنىڭ ياخشى تەرىپىنى كۆرىدىغان بىر خاراكتېرى بار ئىدى. بېشىغا كەلگەن نۇرغۇن ئىشلاردا ھەمىشە بىر ياخشى يۆنۈلۈشنى تېپىپ ئاللاھقا ھەمدۇ-سانا ئېيتاتتى. **كائىناتتا مەيدانغا كەلگەن ھەر شەيئىنىڭ ئاللاھنىڭ رۇخستى ۋە خالىشى بىلەن بولغانلىقىغا ئىشىنەتتى.** ئىمان دېگەنلىك: «ئاللاھقا، پەرىشتىلىرىگە، كىتابلىرىغا، پەيغەمبەرلىرىگە، ئاخىرەت كۈنىگە، قەدەرگە، ياخشىلىق ۋە يامانلىقنىڭ ئاللاھتىن كەلگەنلىكىگە ئىشىنىش» دېگەنلىك دەپ بايان قىلاتتى. (مۇسلىم: «ئىمان»، 1)

پەيغەمبىرىمىز **ئاللاھنىڭ ھەر دائىم ئۆزىنىڭ يېنىدا ئىكەنلىكىنى بىلىپ، ئۇنىڭغا قاتتىق ئىشىنەتتى.** بۇنىڭ ئەڭ ياخشى مىسالى مەككىدىن مەدىنىگە ھىجرەت قىلغان ۋاقىتتا كۆرۈلگەن. پەيغەمبىرىمىز بىلەن ھەزرىتى ئەبۇ بەكرى سەۋر غارىدا يوشۇرۇنۇپ تۇرغان ئىدى. مۇشرىكلار غارنىڭ ئالدىغا كەلدى. بېشىنى ئازراق ئېگىپ قارىغان بولسا ئۇلارنى كۆرەلەيتتى. ھەزرىتى ئەبۇ بەكرى مۇشرىكلارنىڭ سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزگە زىيانكەشلىك قىلىشىدىن ئەنسىرەپ بەكلا قورقتى. مۇشۇنداق بىر ھايات-ماماتلىق پەيتتە پەيغەمبىرىمىز ئاللاھقا چەكسىز ئىشەنچ قىلغان ھالدا ھەزرىتى ئەبۇ بەكرىگە تەمكىنلىك بىلەن: «ھەرگىز قورقما! شۈبھىسىزكى، ئاللاھ بىز بىلەن بىللە» دېدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز پۈتكۈل مەۋجۇداتلار ۋە ھادىسىلەرنىڭ ئاللاھنىڭ بىلىشى، تەسەررۇپ قىلىشى، نازارىتى ئاستىدا ئىكەنلىكىنى بىلەتتى. قىلغان ھەر بىر ئىشىدا ئاللاھنىڭ رازىلىقىنى ئىزدەيتتى. **ئاللاھ خالىمىسا، ھېچقانداق مەۋجۇداتنىڭ ئۆزىگە پايدا ياكى زىيان ئېلىپ كېلەلمەيدىغانلىقىغا ئىشىنەتتى.** ساھابىلەر ۋە ئۈممىتىگىمۇ مۇشۇنداق قىلىشنى تەۋسىيە قىلغان ئىدى. بىر قېتىم تېخى كىچىك ياشتىكى ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباسقا: «بالام، ساڭا بەزى نەرسىلەرنى ئۆگىتىپ قوياي...» دەپ

بىلدۈرگەن مەلۇماتلار پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئاللاھ ۋە قەدەرگە بولغان ئىمانىنى ئىخچام ئىپادىلەپ بېرىدۇ:

«ئاللاھنىڭ ئەمىر ـ پەرمانلىرىغا ئاڭلىق رىئايە قىلساڭ، ئاللاھمۇ سېنى ئۆز پاناھىدا ساقلايدۇ. ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىشنى ھەممىنىڭ ئالدىغا قويساڭ، ئاللاھنىڭ كۆز ئالدىڭدا ئىكەنلىكىنى ھېس قىلىسەن.

بىر نەرسە لازىم بولسا، ئۇنى ئاللاھتىن تەلەپ قىلغىن. ياردەم تىلىسەڭ، ئاللاھتىن تىلىگىن.

بىلگىنكى، پۈتۈن ئىنسانلار يىغىلىپ ساڭا پايدا يەتكۈزمەكچى بولسا، پەقەت ئاللاھ سەن ئۈچۈن تەقدىر قىلغان پايدىنىلا يەتكۈزەلەيدۇ.

ئەگەر يەنە پۈتۈن ئىنسانلار يىغىلىپ ساڭا زىيان سالماقچى بولسا، پەقەت ئاللاھ سەن ئۈچۈن تەقدىر قىلغان زىياننىلا سالالايدۇ.» (تىرمىزى: «قىيامەت»، 59)

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ **ئاللاھقا بولغان ئىشەنچىسى ئۇنى تېخىمۇ تىرىشىپ ئىشلەش ۋە ئىبادەت قىلىشقا ئۈندەيتتى.** بۇ ئەقىدە ئۇنى ئەسلا ھورۇنلۇق ۋە مەسئۇلىيەتسىزلىككە باشلىمايتتى. «ئاللاھىم! ئاجىزلىقتىن، ھورۇنلۇقتىن، قورقۇنچاقلىقتىن ساڭا سېغىنىمەن» دەپ كۆپ دۇئا قىلاتتى. چۈنكى ئۇنىڭ نەزىرىدە ھورۇنلۇق بىلەن بىخەستىلىك مۇسۇلمانغا قەتئىي ياراشمايدىغان ئىش ـ ھەرىكەت ئىدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئىشلارنىڭ پەقەتلا ئاللاھنىڭ كۈچ ـ قۇدرىتى بىلەن ۋۇجۇدقا چىقىدىغانلىقىنى ئويلاپ ئىش قىلاتتى. بىرەر ئىش قىلماقچى بولغاندا ئالدى بىلەن قولدىن كېلىدىغانلىكى ئامالىنىڭ ھەممىسىنى قىلىپ، ئاندىن ئاللاھتىن ياردەم تىلەيتتى. **ئىنسانلارنىڭ ئۆزىنىڭ بىخەستىلىكى ۋە ھورۇنلۇقىنى ئاللاھنىڭ تەقدىرىگە دۆڭگەپ قويۇشىنى توغرا دەپ قارىمايتتى.** مەسىلەن: پەيغەمبىرىمىز كېچىدە نامازغا تۇرۇشنى تەۋسىيە قىلغان بىر ساھابە: «ئەي ئاللاھنىڭ ئەلچىسى! ھاياتىمىز ئاللاھنىڭ ئىلكىدە، خالىسا بېرىدۇ، خالىسا ئالىدۇ. ئاللاھ بىزنى ئويغۇتۇشنى خالىسا ئويغۇتىدۇ» (بۇخارى: «تەھەججۇد»، 5) دېگەندە، پەيغەمبىرىمىز بۇ سۆزنى توغرا دەپ قارىمىغان. چۈنكى پەيغەمبىرىمىزنىڭ نەزىرىدە بۇنداق ئەھۋالدا ئويغۇتۇش ئاللاھنىڭ ئىلكىدىكى ئىش بولسىمۇ، ئەمما ئويغىنىش ئۈچۈن تېگىشلىك چارە ـ تەدبىر قوللىنىش بەندىنىڭ مەسئۇلىيەت دائىرىسى ئىچىدىكى بىر ئىش.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز بىرەر ۋەقە يۈز بېرىشتىن ئىلگىرى قولدىن كېلىدىغانلىكى چارە ـ ئاماللارنى ئىشلىتەتتى. ۋەقە يۈز بەرگەندىن كېيىن بولسا، **ئاللاھنىڭ تەقدىرىگە رازى بولۇپ، ئاللاھتىن كەلگەن ھەر قانداق ئىشنى خۇشاللىق بىلەن قوبۇل قىلاتتى.** ھەر پۇرسەتتە ئاللاھقا بولغان ئىشەنچىسى ۋە ئۇنىڭ تەقدىرىگە رازى ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەيتتى. **«ھەسبۇنەللاھۇ ۋەنىئمەل ۋەكىل»** (ئاللاھ بىزگە كۇپايىدۇر، ئۇ نېمىدېگەن ياخشى ۋەكىل) دېگەن سۆزنى ئېغىزىدىن چۈشۈرمەيتتى. ئاللاھقا قارشى چىقمايتتى. دۇچ كەلگەن قىيىنچىلىق ۋە جاپا ـ مۇشەققەت ئالدىدا قەتئىي ئۈمىدسىزلەنمەيتتى. ئۇلۇغ رەببىمىز بىز ئۈچۈن نېمىنى تەقدىر قىلغان بولسا، بۇنىڭدا بىر ياخشىلىق ۋە پايدا بار ئىكەنلىكى، بىزنىڭ ۋەزىپىمىزنىڭ بېرىلگەن نېمەتلەرگە شۈكۈر قىلىش، باشقا كەلگەن مۇسىبەتلەرگە سەۋرى قىلىش ئىكەنلىكىنى تەكىتلەيتتى. ھەر خىل ياخشى ـ يامان ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى بىزنىڭ ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىشىمىزدىكى بىر پۇرسەت دەپ قارايتتى. بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن:

«مۆمىننىڭ ئەھۋالى ھەۋەس قىلىش ۋە ھەيران قېلىشقا ئەرزىيدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ ھەر قانداق ئەھۋالى ئۆزى ئۈچۈن بىر ياخشىلىق سەۋەبىدۇر. بۇنداق ئالاھىدىلىك پەقەت مۆمىنلەردە بولىدۇ. ئۇ مۆمىن خۇشاللىققا يولۇققاندا شۈكۈر قىلىدۇ. بۇ ئۇنىڭ ئۈچۈن ساۋاب بولىدۇ. بالا ـ قازا، مۇسىبەتكە يولۇققاندا سەۋر قىلىدۇ ـ دە، بۇ ئۇنىڭ ئۈچۈن يەنە ساۋاب بولىدۇ.» (مۇسلىم: «زۇھد»، 64)

ئاللاھنىڭ رەسۇلى بىھۇدە، قۇرۇق گەپ ـ سۆز قىلمايتتى. ھەممە ئىشنىڭ ياخشى تەرىپىنى ئويلايتتى. **ئىشلارنىڭ ئاقىۋىتىنى ئۆزگەرتەلمەيدىغان سەلبىي سۆز ـ ھەرىكەتلەردىن يىراق تۇراتتى.** ساھابىلەرگە مۇنداق تەۋسىيە قىلغان ئىدى:

«كۈچلۈك مۆمىن (ئاللاھنىڭ نەزىرىدە) ئاجىز مۆمىنگە قارىغاندا تېخىمۇ ياخشى ۋە تېخىمۇ سۆيۈملۈكتۇر. (شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا) ھەر ئىككى مۆمىندە ياخشىلىق بار. سەن ساڭا پايدىلىق بولغان ئىشنى قىلىشقا تىرىشقىن. ئاللاھتىن ياردەم تىلىگىن، ئاجىزلىق، بوشاڭلىق قىلمىغىن. بېشىڭغا بىر (كۆڭۈلسىز) ئىش كەلسە، «ئەگەر مۇنداق قىلغان

بولسام، بۇنداق بولماستى، ھەي ئىست!» دېگەندەك سۆزلەر بىلەن ۋاي-داد دەپ بېشىغا مۇشتلاپ ئولتۇرما. «ئاللاھنىڭ تەقدىرى مۇشۇنداق ئىكەن. ئاللاھ خالىغىنىنى قىلىدۇ!» دېگىن. چۈنكى، «ئەگەر مۇنداق قىلغان بولسام، ...» دېگەندەك سۆزلەر شەيتاننى مەمنۇن قىلىدىغان ئىشلارنىڭ ئىشىكىنى ئاچىدۇ.» (مۇسلىم: «قەدەر»، 34)

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز **ئىنساننىڭ بېشىغا كەلگەن دەرت-ئەلەم، مۇسىبەت، كېسەللىك، جاپا-مۇشەققەت قاتارلىق قىيىنچىلىقلارنىڭ كىشىنىڭ گۇناھىغا كەففارەت بولىدىغانلىقى، گۇناھتىن پاكىزلايدىغانلىقىنى ئېيتقان ئىدى.** بالا-قازا، مۇسىبەتلەرگە سەۋرى قىلغۇچىلارنىڭ چوڭ مۇكاپاتقا ئېرىشىدىغانلىقى، ئاللاھ نەزىرىدىكى دەرىجىسىنىڭ يۇكسىلىدىغانلىقى ھەققىدە خۇشخەۋەر بەرگەنىدى. ئەگەر ئۇلار سەۋرى قىلسا ئاقىۋىتىنىڭ تېخىمۇ ياخشى بولىدىغانلىقىنى خەۋەر قىلىپ:

«ھېرىپ-چارچاش، ئۇزۇن مۇددەتلىك كېسەللىك، غەم-قايغۇ، تەشۋىش، دەرت-ئەلەم، مۇشكۇللۇك ۋە غەمدىن پۇتىغا سانچىلغان تىكەنگە قەدەر مۇسۇلماننىڭ بېشىغا كەلگەن ھەر قانداق بىر ئىشنى ئاللاھ ئۇنىڭ گۇناھلىرىنى كەچۈرۈم قىلىشقا بىر باھانە-سەۋەب قىلىدۇ.» (بۇخارى: «مەرزا»1، 3) دېگەنىدى.




سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ قەدەر (تەقدىر)، تەۋەككۇل ۋە سەۋر-تاقەت توغرىسىدىكى كۆز قارىشى نۇقۇل ھالدىكى بويۇن ئېگىش ۋە چارىسىز قوبۇل قىلىش دېگەنلىك ئەمەس ئىدى. پەيغەمبىرىمىز قىيىنچىلىقلارغا قارشى كۈرەش قىلاتتى. **قىلىشقا تېگىشلىك چارە-تەدبىرلەرنى تولۇق قىلغاندىن كېيىن، ئىشنىڭ ئاقىۋىتىنى ئاللاھقا ھاۋالە قىلاتتى.** ئۆزىنىڭ قولىدىن كېلىدىغانلىكى ئاماللارنى قىلغاندىن كېيىن، ئاللاھنىڭ تەقدىرىگە رازى بولاتتى. مەسىلەن: ئۇنىڭ خەندەك ئۇرۇشىدىكى پوزىتسىيەسى ئۇنىڭ قەدەر ۋە تەۋەككۇل چۈشەنچىسىنى ئېنىق ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدىغان ئۆرنەكلەردىن بىرىدۇر:

مۇشرىكلارنىڭ مەدىنىگە ھۇجۇم قىلماقچى بولغانلىقىدىن خەۋەر تاپقان پەيغەمبىرىمىز دەرھال ساھابىلەر بىلەن كېڭەشتى. قانداق ئۇسۇلدا مەدىنىنى مۇداپىئە قىلىش توغرىسىدا مەسلىھەتلەشتى. ساھابىلەرنىڭ پىكرىنى ئالدى. سەلمان پارىسىينىڭ تەكلىپى بىلەن مەدىنىنىڭ ئەتراپىغا خەندەك كولاش قارار قىلىندى. ئۇ چاغدىكى ئەرەپلەر شەھەرنى ئەتراپىغا خەندەك كولاپ مۇھاپىزەت قىلىشتەك بۇ ئۇسۇلنى بىلمەيتتى. خەندەك كولاش بەك جاپالىق بىر ئىش ئىدى. پەيغەمبىرىمىز شەخسەن ئۆزى كېلىپ خەندەك كولاش ئىشىدا ئىشلىدى. سوغۇق ھاۋادا نەچچە كۈن خەندەك كولىدى. ئاچلىقتىن قورسىقىغا تاش تاڭدى. مەدىنىنىڭ زور بىر قوشۇننىڭ ھۇجۇمىغا ئۇچرايدىغانلىقىنى بىلسىمۇ غەلبە قىلىدىغانلىقىدىن ئۈمىدۋار ئىدى. چۈنكى ئاللاھنىڭ ياردەم قىلىدىغانلىقىغا ئىشىنەتتى. بەندە بولۇش سۈپىتى بىلەن ئۆزى قىلالايدىغانلىكى چارە-ئاماللارنى قىلدى. ئاندىن دۇئا قىلىپ رەببىدىن ياردەم ۋە زەپەر تىلىدى. مۇشرىكلار نۇرغۇن ئەسكەر، كۈچلۈك قوشۇنى بىلەن مەدىنىگە يېقىنلىشىپ كەلدى. ئەمما خەندەكنى ئاتلاپ ئۆتۈپ شەھەرنى ئالالمىدى. ئۇزۇن مۇھاسىرىدىن كېيىن مۇسۇلمانلارغا ئاللاھنىڭ ياردىمى كەلدى. جۇدۇن-چاپقۇنلۇق قاتتىق بوران چىقىپ مۇشرىكلارنىڭ چېدىرلىرىنى يەر بىلەن يەكسان قىلىۋەتتى.

ئۇلۇغ ئاللاھ پەيغەمبىرىمىز بىلەن مۇسۇلمانلارنىڭ ئەمگىكى ۋە ئىشەنچىسىنى يەردە قويمىدى. پەيغەمبىرىمىزنىڭ خەندەك ئۇرۇشى قاتارلىق ۋەقەلەردىكى پوزىتسىيىسى قىيامەتكىچە كېلىدىغان پۈتكۈل مۇسۇلمانلارغا ئىمان، سەۋرى-تاقەت، ئىشلەش (ئەمگەك)، كۈرەش ۋە ئاللاھقا ئىشەنچ قىلىش ھەققىدە ئەڭ ياخشى ئۆرنەك بولدى.



يىگىت ساھابىلەردىن بەرا ئىبنى ئازىب سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنى ئىنتايىن ياخشى كۆرەتتى. ئۇنىڭ پاك قەلبى پەيغەمبىرىمىزگە بولغان چوڭقۇر مۇھەببەت ۋە ھۆرمەت بىلەن تولۇپ تاشقان ئىدى. پەيغەمبىرىمىز ئۇنىڭغا ھەر ۋاقىت ئاللاھقا تايىنىشنى ئىپادىلەيدىغان تۆۋەندىكى دۇئانى ئۆگىتىپ، ھەر كۈنى كەچتە ئۇخلاشتىن ئىلگىرى ئوقۇشنى تاپىلىغان:

«ئاللاھىم! مەن ئۆزەمنى ساڭا تاپشۇردۇم. يۈزۈمنى ساڭا قاراتتىم. ئىشلىرىمنى ساڭا تاپشۇردۇم. ئىشلىرىمدا ساڭا تەۋەككۈل قىلدىم. رىزالىقىڭنى ئىزلەپ، ئازابىڭدىن قورقۇپ ساڭا يۆلەندىم. ساڭا سېغىندىم. ساڭا قارىتا يەنە سەندىن باشقا باشپاناھىم يوق. سەن نازىل قىلغان كىتابقا ۋە پەيغەمبىرىڭگە ئىمان ئېيتتىم.» (بۇخارى: «دەئاۋات»، 6)



# سوئاللار

## سۆز ئۆيۈنى تېپىشمىقى




1. ئىنسانلار بۇ دۇنيادا پايدىلانغان پۈتكۈل شەيئىلەر
2. ئۆلۈم ۋاقتى
3. دەرت ـ ھەسرەت، قىيىنچىلىق، ناھەقچىلىق ۋە باشقا كەلگەن مۇشكۈل ئىشلارغا بەرداشلىق بېرىش كۈچى
4. ئىنساننىڭ تاللاش ئەركىنلىكى
5. ئاللاھتائالا ئىلگىرى بىلىپ تەقدىر قىلغان ئىشلارنىڭ ۋاقتى سائىتى كەلگەندە ئوتتۇرىغا چىقىشى
6. ئاللاھتائالا مەۋجۇداتلار ئۈچۈن بەلگىلىگەن پىلان، پروگراما ۋە ئۆلچەم
7. ئۆزىمىز قىلالايدىغان ھەممە ئىشنى قىلغاندىن كېيىن نەتىجىنى ئاللاھتىن كۈتۈش
8. كىشىنىڭ ئارزۇ ـ تىلەكلىرىنى ئاللاھقا ئېيتىشى
9. ئاللاھنىڭ ئۆتمۈش ۋە كەلگۈسىدىكى ۋەقەلەرنى بىلىش سۈپىتى
10. ئاللاھتىن باشقا ھېچكىم بىلمەيدىغان ئىلىم ياكى مەلۇمات



## تۆۋەندىكى جۈملىلەرنى مۇۋاپىق پارچىسى بىلەن بىرلەشتۈرۈڭلار

| | | | |
|---|---|---|---|
| 1 | قەدەرگە ئىمان ئېيتىش بىزنى كەلگۈسى ھەققىدىكى | | بارلىق قىلمىشلىرىمىزغا ئۆزىمىز مەسئۇل بولىمىز. |
| 2 | ئاللاھتائالا بىزنى بۇ دۇنيادا بەزىدە خۇشاللىق، بەزىدە كۆڭۈلسىزلىك بىلەن سىنايدۇ. | | بەلگىلەپ بەرگەن قائىدە ـ قانۇنىيەت بويىچە ھەرىكەت قىلىدۇ. |
| 3 | مۇسۇلمان ئادەم كائىناتتا بارلىققا كەلگەن ھەر شەيئىنىڭ | | بىھۇدە قورقۇش ۋە غەم ـ ئەندىشەلەردىن خالاس قىلىدۇ. |
| 4 | ھېچقانداق كىشى ئۆزى ھالال ئىشلەپ تاپقاندىن | | بىر ئۇلۇغ ھېكمەتنىڭ بارلىقىنى ھېس قىلالىشىمىزغا تۈرتكە بولىدۇ. |
| 5 | ئىنسان ئۈچۈن پەقەتلا | | پەقەت ئاللاھنىڭ رۇخستى ۋە خالىشى بىلەن بارلىققا كېلىدىغانلىقىغا ئىشىنىدۇ. |
| 6 | قەدەرگە ئىمان ئېيتىش ھەر بىر ۋەقەنىڭ پەردە ئارقىسىدا | | چۈنكى بۇ دۇنيا بىر ئىمتىھان يېرىدۇر. |
| 7 | تاللاش ئەركىنلىكىمىز بار بولغان | | ياخشىراق رىزىق يەپ باققان ئەمەس. |
| 8 | يەر يۈزىدىكى جىمى جانلىقلار ئاللاھ ئۇلار ئۈچۈن | | ئۆزىنىڭ ئىشلەپ تاپقىنى بار. |

## ئۆزىمىزنى سىناپ باقايلى

1.

1) «بىز ھەققەتەن ھەممە نەرسىنى ئۆلچەملىك ياراتتۇق.» (قەمەر سۈرىسى 49 ـ ئايەت)

2) «كۈن بىلەن ئاي مۇئەييەن ھېساب بويىچە سەير قىلىدۇ، (راھمان سۈرىسى 5 ـ ئايەت)

يۇقىرىدىكى ئايەتلەرنى مۇلاھىزە قىلغاندا تۆۋەندىكى قايسى يەكۈننى چىقارغىلى بولمايدۇ؟

ئا) ھەممە نەرسىنى ئاللاھنىڭ ياراتقانلىقى

ئە) قۇياش بىلەن ئاينىڭ قانۇنىيەتلىك ھەرىكەت قىلىدىغانلىقى

ب) ھەممە نەرسىنىڭ مۇئەييەن قانۇنىيەت بويىچە يارىتىلغانلىقى

ت) كائىناتنىڭ تاساددىپىي يارىتىلغانلىقى

2.

1) كۈچىنىڭ يېتىشىچە ئىشلەيدۇ ۋە ئاللاھنىڭ بەرگەنلىرىگە رازى بولىدۇ.

2) ھەممە ئىشنى ئاللاھنىڭ تەقدىر قىلغانلىقىغا ۋە ئۆزىنىڭ ھېچنىمە قىلالمايدىغانلىقىغا ئىشىنىدۇ.

3) ھاياتتىكى جاپا ـ مۇشەققەتلەر ئالدىدا تىز پۈكمەيدۇ، تېخىمۇ تىرىشىپ كۈرەش قىلىدۇ.

قەدەرگە ئىشىنىدىغان كىشى يۇقىرىدىكىلەردىن قايسىلارنى قىلىدۇ؟

ئا) 1) ۋە 2)

ئە) 1) ۋە 3)

ب) 2) ۋە 3)

ت) 1)، 2) ۋە 3)

3. تۆۋەندىكىلەردىن قايسىسىنى ئۆز ئىختىيارىمىز بىلەن تاللىيالايمىز؟

ئا) تۇغۇلۇش ۋاقتىمىز

ئە) ئاتا ـ ئانىمىز

ب) دوستلىرىمىز

ت) ئەجەل ۋاقتىمىز

4. تۆۋەندىكى ھەدىسلەردىن قايسىسى كىشىنىڭ ئۆز رىزقىنى قولىغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ئىشلىشى كېرەكلىكىنى تەكىتلەيدۇ؟

ئا) ناماز دىنىنىڭ تۈۋرۈكىدۇر.

ئە) پاكىزلىق ئىماننىڭ يېرىمىدۇر.

ب) خوشنىسىنى ئاچ قويۇپ، ئۆزى توق ياتقان كىشى كامىل مۇسۇلمان ئەمەستۇر.

ت) كىشى تەر تۆكۈپ ھالال ئىشلەپ تاپقان لوقمىدىن تېخىمۇ لەززەتلىك بىر نەرسە يېيەلمەيدۇ.

5. تۆۋەندىكى قىلمىشلاردىن قايسىسىغا كىشى مەسئۇل بولمايدۇ؟

ئا) تۆھمەت چاپلاش

ئە) يالغانچىلىق قىلىش

ب) ئاداۋەت ساقلاش

ت) ھوشىدىن كېتىش

6. تاھىر ھەر قانداق ئىشنى قىلىنىڭ ئۈچىدىلا قىلىپ تاشلاپ قوياتتى. نېمىشقا بۇنداق قىلىدىغانلىقىنى سورىغۇچىلارغا: «پىشانەمگە يېزىلغىنىنى كۆرىمەن» دەپ جاۋاب بېرەتتى. تاھىرنىڭ بۇ كۆز قارىشى ئۇنىڭ ئىمان ئاساسلىرىدىن قايسىسىنى توغرا چۈشىنەلمىگەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ؟

ئا) پەيغەمبەرلەرگە ئىمان ئېيتىش

ئە) پەرىشتىلەرگە ئىمان ئېيتىش

ب) قازا ۋە قەدەرگە ئىمان ئېيتىش

ت) كىتابلارغا ئىمان ئېيتىش



**بوش ئورۇنلارنى مۇۋاپىق سۆزلەر بىلەن تولدۇرۇڭلار.**

**(تاقىتى / مۇسۇلمانىنىڭ / پايدىلىقتۇر/ ئۆلچەملىك / ئىشقا / كەچۈرۈم / زىيانلىقتۇر / مۇسىبەت / ئاللاھنىڭ)**

1. «بىز ھەقىقەتەن ھەممە نەرسىنى ......... ياراتتۇق.» (قەمەر سۈرىسى 49-ئايەت)

2. «ئاللاھ ھېچكىمنى ......... يەتمەيدىغان ........ تەكلىپ قىلمايدۇ.» (بەقەرە سۈرىسى 286-ئايەت)

3. «ئۇلارغا بىرەر ......... كەلگەن چاغدا، ئۇلار: «بىز ئەلۋەتتە ئاللاھنىڭ ئىگىدارچىلىقىدىمىز (يەنى ئاللاھنىڭ بەندىلىرىمىز)، چوقۇم ........... دەرگاھىغا قايتىمىز» دەيدۇ.» (بەقەرە سۈرىسى 156-ئايەت)

4. «سىلەر بىرەر نەرسىنى ياقتۇرماسلىقىڭلار مۇمكىن، ئەمما ئۇ سىلەر ئۈچۈن .........؛ سىلەر بىرەر نەرسىنى ياقتۇرۇشۇڭلار مۇمكىن، ئەمما ئۇ سىلەر ئۈچۈن......... (سىلەرگە نېمىنىڭ پايدىلىق ئىكەنلىكىنى) ئاللاھ بىلىدۇ، سىلەر بىلمەيسىلەر.» (بەقەرە سۈرىسى 216-ئايەت)

5. «ھېرىپ-چارچاش، ئۇزۇن مۇددەتلىك كېسەللىك، غەم-قايغۇ، تەشۋىش، دەرت-ئەلەم، مۇشكۇللۇك ۋە غەمدىن پۈتىغا سانچىلغان تىكەنگە قەدەر ......... بېشىغا كەلگەن ھەر قانداق بىر ئىشنى ئاللاھ ئۇنىڭ گۇناھلىرىنى ............. قىلىشقا بىر باھانە-سەۋەب قىلىدۇ.» (بۇخارى: «مەرزا»1، 3)

# جاۋابلار

## سۆز ئويۇنى تېپىشمىقى





## تۆۋەندىكى جۈملىلەرنى مۇۋاپىق پارچىسى بىلەن بىرلەشتۈرۈڭلار

| | | | |
|---|---|---|---|
| 1 | قەدەرگە ئىمان ئېيتىش بىزنى كەلگۈسى ھەققىدىكى | 7 | بارلىق قىلمىشلىرىمىزغا ئۆزىمىز مەسئۇل بولىمىز. |
| 2 | ئاللاھتائالا بىزنى بۇ دۇنيادا بەزىدە خۇشاللىق، بەزىدە كۆڭۈلسىزلىك بىلەن سىنايدۇ. | 8 | بەلگىلەپ بەرگەن قائىدە-قانۇنىيەت بويىچە ھەرىكەت قىلىدۇ. |
| 3 | مۇسۇلمان ئادەم كائىناتتا بارلىققا كەلگەن ھەر شەيئىنىڭ | 1 | بىھۇدە قورقۇش ۋە غەم-ئەندىشەلەردىن خالاس قىلىدۇ. |
| 4 | ھېچقانداق كىشى ئۆزى ھالال ئىشلەپ تاپقاندىن | 6 | بىر ئۇلۇغ ھېكمەتنىڭ بارلىقنى ھېس قىلالىشىمىزغا تۈرتكە بولىدۇ. |
| 5 | ئىنسان ئۇچۇن پەقەتلا | 3 | پەقەت ئاللاھنىڭ رۇخستى ۋە خالىشى بىلەن بارلىققا كېلىدىغانلىقىغا ئىشىنىدۇ. |
| 6 | قەدەرگە ئىمان ئېيتىش ھەر بىر ۋەقەنىڭ پەردە ئارقىسىدا | 2 | چۈنكى بۇ دۇنيا بىر ئىمتىھان يېرىدۇر. |
| 7 | تاللاش ئەركىنلىكىمىز بار بولغان | 4 | ياخشىراق رىزىق يەپ باققان ئەمەس. |
| 8 | يەر يۈزىدىكى جىمى جانلىقلار ئاللاھ ئۇلار ئۈچۈن | 5 | ئۆزىنىڭ ئىشلەپ تاپقىنى بار. |

## ئۆزىمىزنى سىناپ باقايلى

1. ت
2. ئە
3. ب
4. ت
5. ت
6. ب

## بوشلۇقلارنى مۇۋاپىق سۆزلەر بىلەن تولدۇرۇڭلار

1. ئۆلچەملىك
2. تاقىتى، ئىشقا
3. مۇسىبەت، ئاللاھنىڭ
4. پايدىلىقتۇر، زىيانلىقتۇر
5. مۇسۇلماننىڭ، كەچۈرۈم

